# دۇئادا ئەۋلىيانى ۋاستە قىلىش

# ۋە

# شېرىك

ئاپتورى:

پروفېسسور. دوكتور ئابدۇلئەزىز بايىندىر

تەرجىمە قىلغۇچى:

نۇر ئەھمەت قۇربان

# ئالدىنقى سۆز

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئېيتقىنكى"رەببىم ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن يامان ئىشلانى، گۇناھلارنى، ناھەق تاجاۋۇز قىلىشنى، ھېچقانداق دەلىل چۈشۈرۈلمىگەن نەرسىلەرنى ئاللاھقا شېرىك قوشۇشنى ۋە ئاللاھ ھەققىدە ئۆزەڭلار بىلمەيدىغان نەرسىنى سۆزلەشنى سىلەرگە ھارام قىلدى" دېگىن** [1].

شەيتان توزىقىنى توغرا يولنىڭ ئۈستىگە قۇرىدۇ. چۈنكى ئۇ ئاللاھقا مۇنداق دېگەن ئىدى:

**ئىبلىس، "سېنىڭ مېنى ئازدۇرغانلىقىڭدىن ئۇلار ئۈچۈن چوقۇم سېنىڭ توغرا يولۇڭنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرىمەن. ئاندىن كېيىن ئۇلارغا ئالدىدىن، ئارقىسىدىن، ئوڭدىن، سولدىن، ھۇجۇم قىلىمەن.**

---

[1] - ئەئراف، 33/7.

**ئۇلارنىڭ كۆپچىلىكىنىڭ شۈكۈر قىلغۇچىلاردىن ئەمەسلىكىنى كۆرىسەن" دېدى** [1].

تونغرا يولنىڭ ئۈستىدىكى ئەڭ چوڭ توزاق شېرىك توزىقى. بۇ توزاققا چۈشكەن كىشىنىڭ ئىشى پۈتۈنلەي تۆگىشىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: **ئاللاھ ئۆزىگە قوشۇلغان شېرىكنى ھەرگىزمۇ كەچۈرمەيدۇ. خالىغان ئادەمنىڭ بۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى كەچۈرىدۇ. كىم ئاللاھقا شېرىك قوشسا، چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگەن بولىدۇ** [2].

شېرىك، يالغۇز ئاللاھقا ئائىت بەزى ئىسىم ۋە سۈپەتلەرنى باشقا بارلىقلاردىمۇ بار دەپ قاراپ، ئۇلارنى ئۇ ھەقتە ئاللاھ بىلەن ئورتاق ھېساپلاشتىن ئىبارەت. بۇ بارلىقلار كۆپ ھاللاردا دىن ئاقساقاللىرى بولىدۇ. ئۇلار، ئاللاھقا يېقىن دەپ بىلىنگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇ ئىسىم ۋە سۈپەتلەر بىلەن ئۇلارنى سۈپەتلەش ئىنساننى ئانچە بىئارام قىلمايدۇ. بۇ ئۇلارنى ئاللاھ بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدا ۋاستەچى

---

[1] - ئەئراف، 7/16-17.
[2] - نىسا، /48.

بولۇش دەرىجىسىگە كەلتۈرىدۇ. ئاللاھ بىلەن بولىدىغان ئىشلاردا بۇلارنىڭ ۋاستىلىك رولىغا ئېھتىياج تۇيۇلۇشقا باشلايدۇ. ئاخىرىدا ئۇلارغا، ئاللاھقا بويۇن ئەگكەندەك بويۇن ئېگىش ئېغىر كەلمەيدىغان بولىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئۇ ئاقساقاللارنىڭ ھەربىرى بىر ئىلاھ دەرىجىسىگە كۆتۈرۈلگەن بولىدۇ.

توزاققا ياخشى نەرسىلەر قويۇلىدۇ. دىن ئاق ساقاللىرى بۇ ھەقتە كەم تېپىلىدىغان بىر خىل ماتېرىيال. توزاقتىن ساقلىنىشنىڭ ئىككى چوڭ توسالغۇسىدىن بىرى، قۇرئان، ئىككىنچىسى، ئەقىل. توسالغۇدىدىن ئۆتۈپ كېتىش ئۈچۈن ھىسسىيات ئالدىنقى ئورۇنغا ئېلىنىدۇ. دىنىنىڭ بىر ئەقىل ئىشى ئەمەس، بىر كۆڭۈل ئىشى ئىكەنلىكى سۆزلىنىدۇ. بۇ، ئىنسانلارنى "ئىنسانلار قۇرئاننى چۈشىنەلمەيدۇ" دېگەن سەپسەتىگە ئىشەندۈرۈشنى ئاسانلاشتۇرىدۇ. بۇنىڭ نەتىجىسىدە ئالدىغا قايسى ئايەت قويۇلسا، قويۇلسۇن ئۇنىڭغا كۆز يۇمىدۇ. ئۆز ئۆزىگە ئىشىنىش تۇيغۇسى يوقايدۇ. ئۈستىگە

پاسكىنچىلىقلار يىغىلىشقا باشلايدۇ[1]. ئۇنىڭغا شەيتاننى مۇسەللەت بولىدۇ، شەيتان ئۇنىڭغا ھەمىشە ھەمراھ بولىدۇ، توغرا يولدىن ئايرىلىدۇ. لېكىن ئۆزلىرىنى توغرا يولدا دەپ گۇمان قىلىدۇ[2].

شەيتانغا رۇخسەت بېرىلگەنلىكى ئۈچۈن توغرا يولغا كىرگەن ھېچكىم ئۇنىڭدىن توزاقلىرىدىن ساقلىنالمايدۇ. بۇنى ئەقلىدىن چىقارماسلىق لازىم. دىن دەپ ئالغا سۈرۈلگەن ھەرقانداق نەرسىگە ئالدى بىلەن قۇرئانغا ئاساسلىنىپ باھا بېرىش لازىم.

ئاللاھ ھەققىدە بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى سۆزلەش بولسا، زور كۆپچىلىك دىن ئاقساقاللىرى چۈشكەن توزاقلاردىن بىرى. بۇ ھەقتە يا خىياللار ياكى چوڭلارنىڭ سۆزلىرى ۋەياكى، كىتاپلاردىكى خۇراپاتلار ئاسا قىلىنىدۇ.

ئاللاھ ھەققىدە خاتا بىر نەرسە سۆزلەپ قويماسلىق ئۈچۈن قۇرئانغا قاراش كېرەك. قۇرئاننى بولسا، بۇ خاتالىقلارغا قاراپ چۈشىنىشكە ئورۇنۇش ئىشنى يولىدىن

---

[1] - يۇنۇس، 10/100.

[2] - زۇخرۇف، 43/36-37.

چىقىرىۋېتىدۇ. ئاخىرىدا "تەقۋاغا، سۆز ۋە ماھىيەتتە توغرىغا ئېلىپ بارىدىغان يول"دەپ مەنە بېرىلگەن پەردازلىق سۆزلەر بىلەن ئىزاھلانغان، ئىسلامنىڭ ئاساسلىق ئېتىقادى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى كېسىلگەن يېڭى بىر دىن قۇرۇلغان بولىدۇ.

بۇكىتاپنىڭ مەقسىدى، ياخشى مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن يولغا چىققا چوڭ بىر كارۋاننىڭ ئاسانلا چۈشۈپ قالىدىغان بۇ تۇزاقلارنى قۇرئان ئايەتلىرى نۇرى ئاستىدا ئوتتۇرىغا چىقىرىش ۋە مۇناسىپ دەپ قارىغان تەرەپلەردە ئاگاھلاندۇرۇش بېرىشتىن ئىبارەت.

تىرىشچانلىق بىزدىن غەلىبە ئاللاھتىن

پېروفېسسور ئابدۇلئەزىز بايىندىر

# ئۆلۈكتىن ياردەم تەلەپ قىلىش

ئىستانبۇلدا "ئورۇچ بابا" نامى بىلەن مەشھۇر بىر مازار بار. رامىزان ئېيىدا بىرىنچى ئىپتارنى شۇيەردە قىلىشنى ئارزۇ قىلىدىغان يۈزلىگەن كىشى ناھايىتى كۆپ بىر

ئىنسانلار توپى شەكىللەندۈرىدۇ. كۈچىلار ئېتىلىپ قالىدۇ.

2000 – يىلى 12 – ئاينىڭ 9 – كۈنى شەنبە كۈنى ئاقشام قانال يەتتە تېلېۋىزورىدا "ئىسكەلەسانجاق" پروگراممىسىغا بەزى دىنىي زاتلار بىلەن بىرلىكتە مەنمۇ قاتناشقانىدىم[1]. پروگرامدا، "ئورۇچ بابا" ئەسلىتىپ ئۆتۈلگەندىن كېيىن قەبرىدە ياتقان بىر ئەۋلىيانى ۋەسىلە ۋە ۋاستە قىلىش ئۈچۈن ياردەمگە چاقىرىش مەسىلىسى مۇزاكىرە قىلىندى. مەن ئۇ يەردە پەقەتلا ئەھقاف سۈرىسىنىڭ 4 – 5 – ئايەتلىرىنى ئوقۇدۇم. ئايەتلەرنىڭ مەن قىلغان تەرجىمىسى ھەم يىغىنغا قاتناشقان بەزى دىنىي زاتلارنى ھەمدە خەلقنىڭ بىر قىسمىنى بىئارام قىلدى. ھەتتا پروفېسسور ھەسەن كامىل يىلماز، ئايەتلەرنىڭ بۇتلار بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئىكەنلىكىنى، بىرىلگەن مەنىنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى سۆزلەپ ئۆتتى. پروفېسسور خەيرۇددىن قارامان "شەرھىلەۋاتىسەن،

[1] ـ ئەھمەت خاقان جوشقۇن رىياسەتچىلىكىدىكى بۇ پروگرمغا سۇلايمان ئاتەش، خەيرۇددىن قارامان، سۇلايمان ئۇلۇداغ، ھەسەن كامىل يىلماز ۋە ئابدۇلئەزىز بايىندىر قاتارلىق كىشىلەر قاتناشقانىدى.

مەزمۇنىنى ئۇقۇ" دەپ رەددىيە بەردى. سۇلامان ئۇلۇداغمۇ ئايەت مۇنداق تەرجىمە قىلىنغاندا ھازىرغىچىلىك ياشاپ ئۆتكەن تەرىيقەت مەنسۇپلىرىنى ۋە ئىراندىكى شىئەلەرنىمۇ مۇشرىك دەپ قاراشقا توغرا كېلىدىغانلىقىنى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنداق تەرجىمىنىڭ مۇۋاپىق بولمايدىغانلىقىنى ئېيتتى. مېنىڭ سۆزۈمنى پروفېسسور سۇلايمان ئاتەشتىن باشقا ھېچكىم قوللىمىدى.

مەن ئايەتلەرنى مۇنداق تەرجىمە قىلغانىدىم:

**ئېيتقىنكى، «سىلەر ئاللاھنىڭ يېقىنىدىن چاقىرىۋاتقان بۇتلىرىڭلارنىڭ (ئەھۋالىنى) ئېيتىپ بېرىڭلار، ئۇلار زېمىنىنىڭ قايسى قىسمىنى ياراتقانلىقىنى ماڭا كۆرسىتىڭلار، ياكى ئاسمانلارنى يارىتىشتا ئۇلارنىڭ ئاللاھ بىلەن ئورتاقچىلىقى بارمۇ؟ بۇ (قۇرئان) دىن ئىلگىرى (سىلەرگە نازىل قىلىنغان) كىتاب ياكى (ئىلگىرىكىلەردىن) قالغان ئىلىم بولسا ماڭا ئېلىپ كېلىڭلار، ئەگەر سىلەر راستچىل بولساڭلار»[4] ئاللاھنى قويۇپ قىيامەتكىچە چاقىرىقىغا جاۋاپ قايتۇرۇشقا قادىر**

**بولمايدىغان نەرسلەرنى چاقرغان ئادەمدىنمۇ گۇمراھ ئادەم بارمۇ؟ بۇتلار ئۇلارنىڭ دۇئاسىدىن غاپىلدۇر[5]. (قىيامەت كۈنى) ئىنسانلار (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) توپلانغان چاغدا، ئۇلارچاقىرغان نەرسلەر ئۇلارغا دۈشمەن بولىدۇ، ئۇلار تەرىپىدىن چاقىرىلغانلىقنى ئىنكار قىلىدۇ[6]** [1].

بۇنىڭدىن ئۈچ ئۆتكەندىن كېيىن خەيرۇددىن قارامان "يېڭى شافاق گازەتە"سىدە "رامىزاندا قەبرە زىيارىتى" سەرلەۋھىلىك بىر ماقالە ئېلان قىلدى. ماقالىدىكى شۇ جۈملىلەر دىققىتىمنى تارتتى:

"... شۇنداق، خەلقنىڭ ھەم بۇ قەبرىلەردە ياتقان كىشلەرنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى ھەمدە ئۇلار بىلەن ئورناتقان مۇناسىۋەتلىرى ۋە ئۇلاردىن ياكى ئۇلارنى ۋاستە قىلىپ تۇرۇپ، بىر نەرسە تەلەپ قىلىشىدا مۇھىم خاتالىقلار بار. پەقەت بۇلارنىڭ زور كۆپچىلىكى مۇنداق دەپ ئىشىنىپ ئۇ ئىشلارنى قىلىدۇ: "ئاللاھ بۇ سۆيۈملۈك

[1] - ئەھقاف، 46/4-6.

بەندىلىرىگە بەزى قابىلىيەتلەر، ئىمكانلار ۋە ئالاھىدىلىكلەر ئىنئام قىلغان. بۇلار بىزنىڭ شاپائەتچىمىز. بىز گۇناھكار بولغانلىقىمىز ئۈچۈن ئۇدۇل ئاللاھتىن بىر نەرسە تەلەپ قىلىشقا يۈزىمىز يوق. بەلكى بۇلارنىڭ سايىسىدە ئاللاھ تىلەكلىرىمىزنى قوبۇل قىلىپ قالسا ئەجەپ ئەمەس...."[1].

"ئورۇچ بابا" قەبرىسىگە ئوخشايدىغان قەبرىلەرنى زىيارەت قىلغانلارنىڭ كۆپىنچىسى، تەلەپلىرىنىڭ ئاللاھقا يەتكۈزۈلىشى ئۈچۈن ئۇلارنى شاپائەت قىلىشقا چاقىرغانلىقلىرى ئۈچۈن بىز قىلغان تەرجىمىگە ئاساسەن يۇقىرىدىكى ئايەتلەر بۇ ئىشنى قىلغانلارنىڭ ئەڭ ئازغۇن ھالدا ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

كېيىن بەزى تەرجىملەردە ئايەتلەرگە ئوخشاش بولمىغان مەنىلەر بېرىلگەنلىكىنى كۆردۈم. خەيرۇددىن قارامانىڭ قاتناشقان ئالتە كىشىلىك بىر ھەيئەت تەرىپىدىن ھازىرلانغان "قۇرئان تەرجىمىسى"نى قولغا ئېلىپ ماۋزۇ ئۈستىدە مۇھاكىمە ئېلىپ بارماقچى بولدۇم.

[1] - خەيرۇددىن قارامان، "رامازاندا تۈربە زىيارەتلىرى"، "يېڭى شافا" گېزىتىنىڭ 2000 – يىلى 12 – ئاينىڭ 12 - كۈنىدىكى سانىدىن ئېلىندى.

بۇ ھالەتتە ھەم خەيرۇددىن خوجىنىڭ تېلېۋىزور پروگراممىسىدىكى "شەرھ قىلىۋاتىسەن، تەرجىمىدىن ئوقۇ" دەپ ماڭا رەددىيە بېرىشىنىڭ سەۋەبى ئوتتۇرىغا چىققان ھەمدە پروگراممىنى كۆرگەن كىشىلەرنىڭ زېھنىدە شەكىللەنگەن سوئاللارغا جاۋاپ بېرىلگەن بولىدۇ.

ئۇ تەرجىمىدە ئايەتلەر مۇنداق تەرجىمە قىلىنغان:

**ئېيتقىنكى، "ئېيتىپ بېقىڭلار قېنى، ئاللاھنى قويۇپ سىلەر چوقۇنىۋاتقان نەرسىلەر يەر يۈزىدە نېمە ياراتتى. ماڭا بىر كۆرسىتىڭلار قېنى. ياكى ئۇلارنىڭ ئاسمانلارغا ئورتاقلىقلىرىمۇ بارمۇ. ئەگەر توغرا سۆزلىگۈچىلەر بولساڭلار، بۇنىڭدىن بۇرۇن بىر كىتاب ياكى بىر ئىلىم ئىزناسى بولسا، ئۇنى ماڭا كەلتۈرۈڭلار. ئاللاھنى قويۇپ قىيامەت كۈنىگىچىلىك ئۇنىڭغا جاۋاب بېرەلمەيدىغان نەرسىلەرگە چوقۇنغان كىشىدىن تېخىمۇ ئازغۇن كىم بار. ئۇلار بۇلارنىڭ چوقۇنغانلىقىدىن خەۋەرسىز. ئىنسانلار توپلانغان چاغدا (مۇشرىكلار)**

## ئۇلارغا (چوقۇنغانلىرىغا) دۈشمەن بولىدۇ ۋە ئۇلارغا قۇللۇق قىلغانلىقلىرىنى ئىنكار قىلىدۇ[1].

بۇ تەرجىمە ناھايىتى مۇھىم. چۈنكى بۇنى ھازىرلىغانلار ئېتىبارلىق دىنى زاتلار. شۇنىڭدەك تۈرۈكچە تەرجىمىلەر ئىچىدە ئەڭ كۆپ تارقالغان تەرجىمىلەردىن بىرى. سەئۇدىي ئەرەبىستان بۇنىڭدىن يۈز مىڭلارچە نۇسخا باسقان ۋە تۈرك ھاجىلىرىغا يىللاردىن بېرى ھەدىيە قىلىۋاتماقتا. مەككىدە مەسجىدى ھەرەمدە، مەدىنىدە مەسجىدىنىنەبەۋىيدە پەقەت بۇ تەرجىملا تارقىتىلىدۇ.

بۇ تەرجىمىدە ئىككى ئاساس ئوخشاشلىق بار. بىرى، بىز "چاقىرىش" دەپ تۈركچىگە تەرجىمە قىلغان "دۇئا" كەلىمىسىگە "ئىبادەت" دەپ مەنە بېرىش مەسىلىسى. چوڭلارنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت ھېچقانداق بىر كىشى ئۇلارغا ئىبادەت قىلمىغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنى ۋاستە ۋە شاپائەتچى بولۇشقا چاقىرىشى ئايەت ئۆز ئىچىگە ئالغان مەنە دائىرىسىنىڭ سىرتىغا چىقىپ كەتكەنلىك بولىدۇ.

---

[1] - ئەھقاف، 46/4-5-6- ئايەلەر.

ئىككىنچىسى، بىز "كىشىلەر" دەپ مەنە بەرگەن "مەن" كەلىمىسىگە "شەيئىلەر" دەپ مەنە بېرىش مەسىلىسى. بۇمۇ ئايەتنى بۇتلارغا خاس ھالەتكە كەلتۈرمەكتە ۋە چوڭلارنىڭ روھىنىڭ ۋاستە قىلىنىشى بىلەن مۇناسىۋەتىنى كەسمەكتە.

بىزگە نىسبەتەن يۇقىرىدىكى تەرجىمە بىر قانچە تەرەپتىن توغرا ئەمەس.

## 1 – دۇئا كەلىمىسىگە ئىبادەت مەنىسى بېرىش

يۇقىرىدىكى ئايەتلەردە "دۇئا" سۆز تومۇرىدىن تۈرلەنگەن "تەدئۇن، يەدئۇ ۋە دۇئا" كەلىمىلىرى بار. ئۇ تەرجىمىدە بۇلارغا "ئىبادەت" دەپ مەنە بېرىلگەن. دۇئا كەلىمىسى بىلەن مۇناسىۋەتلىك مۇھەممەد ھەمدى يازىر مۇنداق دەيدۇ:

"دۇئا" ئاساسەن "دەۋەت"كە ئوخشاش "چاقىرىش" مەنىسىدە ئىسمداش. كېيىنچە كىچىكتىن چوڭغا، تۆۋەندىن يۇقىرىغا سۇنۇلىدىغان تەلەپ مەنىسىدە ئىشلىتىش ئۆرۈپ – ئادەتكە ئايلانغان ۋە ئىسىم

سۈپىتىدىمۇ ئىشلىتىلىشكە باشلىغان. ئادەتتە "دۇئا ئاڭلىدىم، دۇئا ئوقۇدۇم" دېيىلىشىمۇ شۇ ۋەجىدىن بولغان. دۇئانىڭ ھەقىقىتى، بەندىنىڭ شەئنى ئۇلۇغ رەببىدىن ياردەم ۋە ئىلتىپات تەلەپ قىلىشىدىن ئىبارەت[1].

ئىبادەت بولسا، لۇغەتتە، "ئىتائەت" دىگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. ئىتائەت بويۇن ئېگىش دېگەنلىك بولۇپ، كۆپىنچە "بۇيرۇققا ئىتائەت قىلىش ۋە ئىزىدىن مېڭىش" دېگەن مەنىلەردە ئىشلىتىلىدۇ[2]. تىلىمىزدا بۇنىڭغا قۇللۇق دېيىلىدۇ. ئىسلامىي ئاتالغۇ سۈپىتىدە "ئىبادەت"، ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىنى ئورۇنلاش ئۈچۈن سەممىي نىيەت بىلەن ناماز ئوقۇش ۋە روزا تۇتۇشقا ئوخشاش ئىشلارغا بېرىلگەن بىر ئىسىم.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: "دۇئا ئىبادەتتۇر"[3]. "دۇئا ئىبادەتنىڭ جەۋھەرى"[4]. چۈنكى

---

[1] - ئەلماللى مۇھەممەد يازىر، ھەق دىنى قۇرئان دىلى، ئىستانبۇل 1935، ج: 1، ب: 662.
[2] - ئىبنى مەنزۇر، **لسان العرب،** بېيرۇت 1990، **طاع** ۋە **طوع** ماددىسىغا قاراڭ.
[3] - تىرمىدىزىي، **الدعاء**، 1، 3372.
[4] - تىرمىدىزىي، **الدعاء**، 1، 3371.

ئىبادەتنىڭ ئەسلى غايىسى ئاللاھنى رازى قىلىشقا تىرىشىپ، ئۇنىڭ ياردىمىنى ۋە يار- يۆلەكتە بولۇشىنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت.

ئىنسان ئاللاھتىن بىر نەرسە تەلەپ قىلغان ھامان ئۇنىڭغا قۇل بولۇش غەيرىتى ئىچىگە كىرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىبادەت پوست، دۇئا جەۋھەردۇر. لېكىن "دۇئا" كەلىمىسىنىڭ ئورنىغا "ئىبادەت" كەلىمىسىنى ئىشلەتكەندە بۇ مۇناسىۋەتلەر يوقاپ كېتىدۇ.

تەلەپلىرىنى بىر ئەۋلىيا ياكى بىر روھانىي كىشىنىڭ ۋاسىتىسى بىلەن ئاللاھقا سۇنغان كىشىمۇ ئالدى بىلەن ئۇ ۋاستە بولغۇچىنى رازى قىلىشقا تىرىشىدۇ. ئۇنىڭغا ئۆز ئىختىيارى بىلەن ھەدىيەلەر ۋە نەزىرلەر تەقدىم قىلىدۇ. مەنىۋىي ھوزۇرىدا ھۆرمەت تازىمى كۆرسىتىدۇ. بىرىنى بۇ شەكىلدە ۋاستە قىلىش ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلغانلىق بولۇپ ھېساپلىنىدۇ. چۈنكى بۇ، قىيامەت كۈنىگىچىلىك جاۋاپ بېرەلمەيدىغان بىر كىشىنى ياردەمگە چاقىرغانلىق بولىدۇ. بۇنىڭ ئىبادەت ئىكەنلىكى يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ ئاخىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلدى.

**ئىنسانلار توپلانغان چاغدا (مۇشرىكلار) ئۇلارغا (چوقۇنغانلىرىغا) دۈشمەن بولىدۇ ۋە ئۇلارغا قۇللۇق قىلغانلىقلىرىنى ئىنكار قىلىدۇ** [1].

ئەۋلىيانى ۋاستە بولۇشقا چاقىرغانلار، بۇ چاقىرىقنىڭ ئىبادەت ھېساپلانمايدىغانلىقىنى دەۋا قىلىدۇ. دېمەك ئۇلار بۇ دوۋانى ئاخىرەتتىمۇ داۋاملاشتۇرىدۇ.

ئاللاھ تائالا ئارقىمۇئارقا كەلگەن بۇ ئايەتلەردە ئىبادەت ۋە دۇئا كەلىمىلىرىنى ئايرىم — ئايرىم يەرلەردە ئىشلەتكەنلىكى ئۈچۈن قۇرئاننى تەرجىمە قىلغۇلار بۇنىڭغا رىئايە قىلىشى لازىم ئىدى. ئۇنداق بولمىغاندا بىز كۆرۈپ ئۆتمەكچى بولغان خاتالىقلارغا ئوخشاش نۇرغۇنلىغان خاتالىقلار ئوتتۇرىغا چىقىشى مۇمكىن.

## 2 – "مەن" كەلىمىسگە "ما" مەنىسى بېرىش مەسلىسى

ئەرەپ تىلىدا "مەن"كىشى ياكى كىشلەر"، "ما" كەلىمىسى بولسا، "شەيئى ۋە شەيئىلەر" دىگەن مەنىنى

---

[1] - ئەھقاف، 6/46.

بىلدۈرىدۇ. ئەھقاف سۈرىسىنىڭ 5 – ئايىتىدە ئۈچ يەردە "مەن" كەلىمىسى ئۆتىدۇ. بۇ كەلىمە ئەرەب تىلىدا ئەقىللىق بارلىقلار ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. جۈملە ئىچىدە ئەقىللىق بارلىقلار بىلەن بىرلىكتە باشقا بارلىقلارمۇ كەلسە، ئەقىللىق بولمىغا بارلىقلار ئۈچۈنمۇ ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭغا شۇ ئايەتنى مىسال قىلىشقا بولىدۇ:

**ئاللاھ ھەر بىر جانلىقنى سۇدىن ياراتتى. ئۇلارنىڭ بەزىسى قورسىقى بىلەن ماڭىدۇ، بەزىسى ئىككى پۇتى بىلەن ماڭىدۇ. بەزىسى تۆت پۇتى بىلەن ماڭىدۇ. ئاللاھ خالىغان مەخلۇقاتلارنى يارىتىدۇ. ئاللاھ ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىر** [1].

بۇ ئايەتتە "مەن" كەلىمىسى، "بەزىسى" دەپ تەرجىمە قىلىنغان. ئىككى پۇتى بىلەن ماڭىدىغان ئىنسانلارنىڭ جانلىقلار دائىرىسى ئىچىدە بولغانلىقى ئۈچۈن باشقا جانلىقلارغىمۇ "مەن" دېيىلىشى مۇۋاپىق بولغان. ئەھقاف سۈرىسىنىڭ 5 – ئايىتىدە بۇنداق ئىش يوق. لېكىن

[1] - نۇر، 45/24.

تەرجىمىدە بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسىگە "كىشى" مەنىسىدىكى "مەن"نىڭ تەرجىمىسى بېرىلگەن. ئۈچىنچىسىگە بولسا، "شەيئىلەر" دەپ "ما" مەنىسى بېرىلگەن. بۇ، ئايەتنىڭ مەنىسىنىڭ ئۆزگەرتىلىشىگە يول ئاچىدۇ. چۈنكى شەيئىلەر دىگەندە ياردەمگە چاقىرىلغانلارنىڭ تاش، دەرەخ ۋە باشقا نەرسىلەردىن ئىشلەنگەن بۇتلار ئىكەنلىكى تەسەۋۋۇر قىلىنىدۇ. لېكىن "كىشلەر" دىگەندە روھانىيىتىدىن ياردەم تەلەپ قىلىنغان "ئۇلۇغ كىشلەر" تەسەۋۋۇر قىلىنىدۇ. بۇ خاتا تۆۋەندىكى خاتالىقلارنى تۇغدۇرىدۇ.

## 3 – "ھۇم (ئۇلار)" ئالمىشىنىڭ ۋە ئەرلىك جىنسى تۈرىنىڭ

## پۈتۈن كۆپلۈك سانىنىڭ ئەقىلسىز بارلىقلارغا ئىشلىتىلگەندەك كۆرسىتىلىشى

"بۇلار" دەپ تەرجىمە قىلىنغان "ھۇم (ئۇلار)" كۆپلۈك ئالمىشى، ئەرەپ تىلىدا ئەقىللىق ئەرلىك جىنسىي تۈرنىڭ پۈتۈن كۆپلۈك سانى شەكلىدىكى بارلىقلارنى كۆرسىتىدۇ. "مەن"نى "شەيئىلەر" دەپ تەرجىمە قىلغاندا "ھۇم (ئۇلار)" كىشىلىك ئالمىشىغىمۇ "مەن" كىشىلىك ئالمىشىنى كۆرسىتىدىغان "ھۇۋە" ياكى ئۇنىڭ مەنىسىنى كۆرسىتىدىغان "ھىيە" مەنىسى بېرىلگەن بولىدۇ. بۇنىڭ بىر خاتالىق ئىكەنلىكى ئوچۇق.

"خەۋەرسىز" دەپ تەرجىمە قىلىنغان "غافلۇن" كەلىمىسى "جەمئى مۇزەككەر سالىم" يەنى ئەرلىك جىنسىي تۈرنىڭ پۈتۈن كۆپلۈك سانىنى كۆرسىتىدىغان بارلىقلار ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. "مەن"نى "شەيئىلەر" دەپ تەرجىمە قىلىش بۇ مەنىنىمۇ يوقىتىۋېتىدۇ. بۇمۇ ناھايىتى مۇھىم بىر خاتالىق.

شۇنى دېيىشكە بولىدۇكى، "مۇشرىكلار بىر روھانىي بارلىقنى تەڭرى قىلىۋېلىشتى. ئۇ، بىر ئۆلۈك ياكى باشقا بىر نەرسىنىڭ روھى بولۇشى مۇمكىن. بۇلار ئەقىللىق بارلىقلاغا ئوخشاش دەپ قارىلىدۇ. بۇتمۇ، ئۇ روھانىي

بارلىقىدا ۋەكىللىك قىلسۇن دەپ تىكلىنىدۇ. ئايەتلەردىكى ئۇ كەلىمىلەر بۇ مەقسەتتە تاللانغان". ئۇنداق بولغاندا كەلىمىنىڭ مەنىسىنى ئۆزگەرتىش پۈتۈنلەي خاتا بولغان بولىدۇ.

## 4 - ئەھقاف سۈرىسىنىڭ 6 ـ ئايىتىگە دىققەت قىلماسلىق

سۈرىنىڭ 6 ـ ئايىتى، "شەيئىلەر" دەپ تەرجىمە قىلىنغان "مەن" كىشىلىك ئالمىشىنىڭ "كىشىلەر" دەپ تەرجىمە قىلىنىشىنى تەقەززا قىلىدۇ. ئايەت مۇنداق:

**ئىنسانلار توپلانغان چاغدا (مۇشرىكلار) ئۇلارغا (چوقۇنغانلىرىغا) دۈشمەن بولىدۇ ۋە ئۇلارغا قۇللۇق قىلغانلىقلىرىنى ئىنكار قىلىدۇ** [1].

بۇتلارنىڭ ئاخىرەتتە جانلىق بىرەر بارلىق ھالىتىگە ئۆزگىرىپ ئىنسانلار بىلەن بىر يەرگە جەم بولمايدىغانلىقى ئېنىق. تاشنىڭ، تۇپراقنىڭ ياكى ئوتۇننىڭ بىر يەرگە جۇغلىنىشىغا ئېھتىياج يوق. چۈنكى ئۇلار بېرىدىغان

[1] - ئەھقاف، 6/46.

ھېساب يوق. ئايەتتە سۆزلەنگىنى، ھېساب سورۇلىدىغان ئەقىللىق بارلىقلاردىن ئىبارەت. بۇلار بولسا، روھلىرىدىن ياردەم ئۈمىت قىلىنىدىغان چوڭلار.

## 5 — "دۇن" كەلىمىسىگە "تاشلاپ قويۇپ" دەپ مەنە بېرىش مەسىلىسى

ئايەتتە ئۆتكەن "مىن دۇنىللاھ = ئاللاھنىڭ دۇنىدىن" ئىپادىسى "ئاللاھنى تاشلاپ قويۇپ..." دەپ تەرجىمە قىلىنغان. بۇ تەرجىمە، خاتا بولۇش بىلەن بىرلىكتە ئاللاھتىن باشقىسىنى چاقىرغانلارنىڭ ئاللاھنىڭ رولىنى نەزەرگە ئالماسلىقتەك بىر ھېس بەرمەكتە. ھالبۇكى ھېچبىر مۇشرىك ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ۋە بىرلىكىنى ئىنكار قىلمايدۇ. ئۇنىڭ پەرقى، ئاللاھ بىلەن ئۆزىنىڭ ئوتتۇرىسىدا سالاھىيىتى ئاللاھ تەرىپىدىن بېرىلگەن بىر ۋاستىنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىشى، ئۇنى ئاللاھقا يېقىن ھېساپلاپ ياردىمىنى ۋە شاپائىتىنى كۈتۈشتىن ئىبارەت. بۇ ماۋزۇ ھەققىدە كېيىنرەك توختىلىپ ئۆتىمىز.

"دۇن" كەلىمىسى لۇغەتتە، يۇقىرىنىڭ زىددى، ئەڭ يۇقىرى مەرتىۋىدىن باشلاپ... ۋە ئۇنىڭدىن تۆۋەنرەك دىگەندەك مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ. بۇ كەلىمىگە "باشقا" دىگەن مەنىمۇ بېرىلىدۇ. بەزىدە ئەڭ يېقىن دىگەن مەنىلەر بىلەن بىللە، "دۇنە" كەلىمىسى "ئالدىدا" دىگەن مەنىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ[1]. تىلىمىزدا بۇ، كۆپىنچە "يېقىن" بەزىدە "بېرى"، بەزىدە بولسا، "باشقا" دىگەن سۆزلەر بىلەن ئىپادىلىنىدۇ.

دۆلەت رەئىسى بىلەن ئالاقە ئورناتماقچى بولغانلار قانداقىسىگە ئۇنىڭ بىر يېقىنىنى ۋاستە قىلسا، ئاللاھقا يەتمەكچى بولغان بەزى ئىنسانلارمۇ ئۆزلىگىدىن ئۇنىغا يېقىن دەپ قارىغان بىرىنى ۋاستە قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن "مىن دۇنىللاھ" ئىپادىسىنى "ئاللاھنىڭ يېقىنىدىن" دەپ تەرجىمە قىلىش كۆپ ھاللاردا مۇۋاپىق كېلىدۇ.

بىز كېيىنرەك ئوقۇماقچى بولغان ئايەتلەردە ئوچۇق كۆرۈلگەندەك، مۇشرىكلارمۇ پۈتۈن كۈچىنىڭ ئاللاھنىڭ

[1] - پرۇزئابادىي، قامۇس تەرجىمىسى، تەرجىمە قىلغۇچى، ئاسىم ئەپەندى، بەھرىيە مەتبەسى 1305.

ئىلكىدە ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ. بۇنى بىلىدىغان كىشى، ئاللاھقا يېقىن كۆرگەن نەرسىسىنى ئەڭ كۆپ ۋاقىتتە دەرىجىسىدە تەسەۋۋۇر قىلىشى مۇمكىن. ئاللاھتىن تەلەپ قىلىش لازىم بولغان نەرسىنى ئۇ ۋاقىتتىدىن ئەمەس، لېكىن ئۇنىڭ ۋاقىتچىلىكى بىلەن تەلەپ قىلىشى مۇمكىن. شۇنىڭ ئۈچۈن خەيرۇددىن قارامانىڭ قەبرە زىيارەتلىرى بىلەن مۇناسىۋەتلىك يازغان ئەسىرىدە ئۆلۈپكەتكەن پېشىقەدەملەرنى ۋاقىتتە قىلىش بىلەن مۇناسىۋەتلىك شۇ سۆزىگە قوشۇلۇش مۇمكىن ئەمەس:

"مۇمىنلەر ئاللاتىن تەلەپ قىلىش لازىم بولغاننى بەندىدىن تىلىمىسلا، ئاللاھقا قىلىشى لازىم بولغىنا ئىشلارنى قۇلغا قىلمىسلا بولىدۇ"[1].

بۇنىڭغا ئوخشاش سۆزلەر سەۋەبىدىن بىر ئۆلۈككە تىرىكلەردىمۇ كۆرۈلمەيدىغان خىيالىي قابىلىيەتلەرنى بېرىش ئارقىلىق ئاللاھقا ئۇنىڭ ۋاقىتىسى بىلەن يېتىش

[1] - خەيرۇددىن قارامان، "رامازاندا تۈربە زىيارەتلىرى"، "يېڭى شافا" گېزىتىنىڭ 2000 – يىلى 12 – ئاينىڭ 12 - كۈنىدىكى سانىدىن ئېلىندى.

ئىسلام دۇنياسىنىڭ ئەڭ ئاساسلىق كېسەللىرىدىن بىرى بولۇپ قالغان. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**(ئېيتقىنكى، «سىلەر ئاللاھنىڭ يېقىندىن چاقىرىۋاتقان بۇتلىرىڭلارنىڭ (ئەھۋالىنى ) ئېيتىپ بېرىڭلار، ئۇلار زېمىننىڭ قايسى قىسمىنى ياراتقانلىقىنى ماڭا كۆرسىتىڭلار، ياكى ئاسمانلارنى يارىتىشتا ئۇلارنىڭ ئاللاھ بىلەن ئورتاقچىلىقى بارمۇ؟ بۇ (قۇرئان) دىن ئىلگىرى (سىلەرگە نازىل قىلىنغان) كىتاب ياكى (ئىلگىرىكىلەردىن) قالغان ئىلىم بولسا ماڭا ئېلىپ كېلىڭلار، ئەگەر سىلەر راستچىل بولساڭلار»[4])**[1].

ئايەتتە ئۆتكەن "ئاللاھنىڭ دۇنىدىن" ئىپادىسى "ئاللاھنى قويۇپ..." دەپ تەرجىمە قىلغاندا ئاللاھنىڭ رولىنى نەزەرگە ئالماسلىقتەك بىر ھېس ئوتتۇرىغا چىقىدۇ ۋە يۇقىرىدىكى مەنىلەر قويۇشقا يەر قالمايدۇ.

بۇ تەنقىدلەر يۇقىرىدىكى ئۈچ ئايەتكە ئاساسلىنىپ ئېلىپ بېرىلدى. ئەينى خاتالار، ئىچىدە "دۇئا" سۆز تومۇرىدىن تۆرلەنگەن كەلىمىلەر بار بولغان نۇرغۇنلىغان

[1] - ئەھقاف، 46/4-6.

ئايەتنىڭ تۈركچىگە تەرجىمە قىلىنىشىدىمۇ كۆرۈلمەكتە. تېخىمۇ قاملاشمىغىنى بىر قانچە تەرجىمىنىڭ سىرتىدا پۈتۈن تەرجىملەردە ئەينى خاتانىڭ تەكرارلىنىشىدىن ئىبارەت.

## ئەۋلىيانى ۋاستە قىلىش ۋە شېرىك

شېرىك، ئاللاھقا ئائىت بەزى خۇسۇسىيەتلەرنى بىر قىسىم بارلىقلاردىمۇ كۆرۈپ، ئۇلارنى بۇ خۇسۇسىيەتلەردە ئاللاھ بىلەن ئورتاق دەپ ھېساپلاش. بۇنى قوبۇل قىلىدىغان ئىنسان، ئاللاھ بىلەن بىرلىكتە ئۇلارغىمۇ قۇل بولىدۇ. قۇرئاننىڭ ھەر بېتىدە بۇ مەسىلە بىلەن

مۇناسىۋەتلىك ھۆكۈملەر باردېيىشكە بولىدۇ . ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئاللاھ ھەقىقەتەن ئۆزىگە شېرىك كەلتۈرۈلۈشىنى كەچۈرمەيدۇ، خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى كەچۈرۈم قىلىدۇ. كىمكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدىكەن، چوڭ گۇناھ قىلغان بولىدۇ** [1].

دېمەك ئېتىقادىغا شېرىك ئارىلاشمىغان گۇناھكار بىر ئىنسان تەۋبە قىلماستىن ئۆلۈپكەتسە، ئاللاھ ئۇنىڭ گۇناھىنى كەچۈرىشى مۇمكىن.

ئاللاھ، پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق بۇيرۇق بىرىدۇ:

**ئېيتقىنكى، «نادانلار! مېنى ئاللەدىن باشقىسىغا قۇل بولۇشقا بۇيرۇمسىلەر؟»[64] ساڭا ۋە سەندىن ئىلگىرىكىلەرگە: «ئەگەر سەن ئاللەغا شېرىك كەلتۈرسەڭ، سېنىڭ ئەمەلىڭ ئەلۋەتتە بىكار بولۇپ كېتىدۇ، سەن**

---

[1] - نىسا، 48/4.

**ئەلۋەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولۇپ قالىسەن، بەلكى يالغۇز اللهغا قۇللۇق قىلغىن ۋە شۈكۈر قىلغۇچىلاردىن بولغىن» دەپ ۋەھيي قىلىندى**[1].

ئاللاھنىڭ ئەڭ ئاخىرقى ئەلچىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامۇ ئوچۇق ۋە ناھايىتى قاتتىق ئىپادىلەر بىلەن ئاگاھلاندۇرۇلغان بۇ ماۋزۇغا كېرەكلىك دەرىجىدە ئەھمىيەت بېرىلىش لازىم. ئەكسىچە بولغاندا قىلىنغان ياخشى ئىشلارنىڭ ۋە ئىبادەتلەرنىڭ ساۋابى يوق بولۇپ كېتىدۇ.

مۇسۇلمانلارنى ئەڭ كۆپ ئازدۇرۇۋېتىدىغان نەرسە، ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ۋە بىرلىكىنى قوبۇل قىلغان كىشىلەرنىڭ مۇشرىك بولمايدىغانلىقى مەسىلىسىدۇر. ھالبۇكى ئورتاقلىق ئۈچۈن ئەڭ ئاز بولغاندا ئىككى تەڭرى بولۇشى لازىم. بۇنىڭ بىرىنچىسى ھەردائىم ئاللاھ. ئىككىنچىسى بولسا، ئاجىز ئىنسان بىلەن ئاللاھ ئوتتۇرىسىدا ۋاسىتىچىلىك قىلىدۇ دەپ ئېتىقاد

---

[1] - زۇمەر، 39/64-66.

قىلىنغان تەڭرى ياكى تەڭرىلەردۇر. بۇ سەۋەپتىن ئاللاھنى ئىككى دەپ دەۋا قىلىدىغانلار يوق. مۇشرىكلارمۇ ئاللاھ بار دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. ئاللاھ بىر ۋە پۈتۈن كۈچ ئۇنىڭ ئىلكىدە. باشقىلىرى بولسا، كۈچىنى ئۇنىڭدىن ئالىدۇ.

## 1 – مۇشرىكمۇ ئاللاھنى قوبۇل قىلىدۇ

مۇشرىك، ئاللاھنىڭ ھەم بارلىقىنى ھەمدە بىرلىكىنى قوبۇل قىلىدۇ. ئاللاھقا ئائىت بەزى خۇسۇسىيەتلەرنى باشقا بىر بارلىقتىمۇ بار دەپ قوبۇل قىلىشى، ئۇنى ئاللاھقا يېقىن دەپ قارىغانلىقتىن بولغان. ئۆزىنى ئاللاھقا تېخىمۇ يېقىنلاشتۇرسۇن دەپ ئۇنىڭغا قۇللۇق قىلىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**بىلىڭلاركى، ساپ دىن ئاللاھقا خاستۇر، ئاللاھنىڭ دۇنىدىن ھىمايىچى تۇتقانلار: «بىزنىڭ ئۇلارغا قۇللۇق قىلىشىمىز پەقەت ئۇلارنىڭ بىزنى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرۇشى ئۈچۈندۇر» دەيدۇ**[1].

---

[1] - زۇمەر، 3/39.

## (1) — مۇشرىكلار ئاسمانلارنى ۋە يەرنى ئاللاھنىڭ
## ياراتقانلىقىغا ئىشىنىدۇ

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئەگەر سەن ئۇلاردىن: «بۇلۇتتىن يامغۇر سۈيىنى چۈشۈرۈپ ئۇنىڭ بىلەن ئۆلگەن زېمىننى تىرىلدۈرگەن كىم؟» دەپ سورىساڭ، ئۇلار چوقۇم «ئاللاھ» دەپ جاۋاپ بېرىدۇ. ئېيتقىنكى، «جىمى ھەمدۇسانا ئاللاھقا خاستۇر»، ھالبۇكى ئۇلارنىڭ تولىسى چۈشەنمەيدۇ** [1].

## (2) — مۇشرىك، يامغۇر ياغدۇرغۇچىنىڭ ۋە ئوت — ئۇندۇرگۈچىنىڭ ئاللاھ ئىكەنلىكىگە ئىشىنىدۇ

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئەگەر سەن ئۇلاردىن: «بۇلۇتتىن يامغۇر سۈيىنى چۈشۈرۈپ ئۇنىڭ بىلەن ئۆلگەن زېمىننى تىرىلدۈرگەن كىم؟» دەپ سورىساڭ، ئۇلار چوقۇم «ئاللاھ» دەپ**

---

[1] - ئەنكەبۇت، 62/29.

**جاۋاپ بېرىدۇ. ئېيتقىنكى، «جىمى ھەمدۇسانا ئاللاھقا خاستۇر»، ھالبۇكى ئۇلارنىڭ تولىسى چۈشەنمەيدۇ** [1].

### (3) — مۇشرىك پۈتۈن ھوقۇقنىڭ ئاللاھتا ئىكەنلىكىنى قوبۇل قىلىدۇ

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئېيتقىنكى، «سىلەرگە ئاسماندىن، زېمىندىن كىم رىزىق بېرىدۇ؟ كۆرۈش ۋە ئاڭلاش كىمنىڭ ئىلكىدە؟ ئۆلۈكتىن تىرىكنى، تىرىكتىن ئۆلۈكنى كىم چىقىرىدۇ؟ ئىشلارنى كىم ئىدارە قىلىدۇ؟» ئۇلار: «ئاللاھ» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، «قورقمامسىلەر؟»** [2].

### 2 — مۇشرىك ئاللاھقا ئىبادەت قىلىدۇ

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ مەككىدە ھەج ۋە ئۇمرە ئىبادەتلىرى ئۈزۈلمەي داۋاملىشىپ كېلىۋاتىدۇ. مۇشرىكلارمۇ ھىجرىيىنىڭ 9 — يىلىغىچىلىك ھەج ۋە

---

[1] - ئەنكەبۇت، 62/29.
[2] - يۇنۇس، 31/10.

ئۇمره قىلغانىدى. ئەلى ئىبنى ئەبى تالىپ مىنادا شۇ ئايەتنى ئوقۇغاندىن كېيىن ئۇلارنىڭ بۇ يەردە ئىبادەت قىلىشى چەكلەنگەن:

**ئى مۆمىنلەر!مۇشرىكلار پەقەت نىجىستۇر، مۇشۇ يىلدىن كېيىن ئۇلار مەسجىدى ھەرامغا يېقىنلاشمىسۇن. ئەگەر سىلەر پېقىرلىقتىن قورقساڭلار، ئاللاھ خالىسا ئۆز پەزلى بىلەن سىلەرنى باي قىلىدۇ. شۈبھىسىزكى، ئاللاھ بىلگۈچىدۇر،ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر** [1].

مەككىلىكلەر ئەرەپاتقا چىقمىغاندەك، ئۇلارمۇ ئىبادەتلىرىدە بەزى كەمچىلىكلەرنى سادىر قىلغانىدى. ئاللاھ تائالا مۇسۇلمانلارغا يېڭى بىر بۇيرۇق بەرمەستىن پەقەتلا مەيدانغا كەلگەن كەمچىلىكلەرنى تولدۇرۇشقا بۇيرىدى ۋە مۇنداق دېدى:

---

[1] - تەۋبە، 28/9.

**ھەج بىلەن ئۆمرىنى ئاللاھ ئۈچۈن تولۇق ئورۇنلاڭلار**[1].

ھەج مەۋسۇمى، قەمەرىي ئايلاردىن بىرى بولغان شەۋۋال ئېيىدا باشلىنىپ زۇلھەججىدە ئاخىرلىشىدۇ. مەككىدە مۇشرىكلار ھۆكۈم سۈرگەن دەۋرلەردىمۇ شۇنداق ئىكەنلىكىنى بىز شۇ ئايەتتىن بىلىمىز:

**ھەج ۋاقتى مەلۇم بىرقانچە ئايدۇر. بۇ ئايلاردا ھەج قىلىشنى نىيەت قىلغان ئادەمنىڭ جىنسىي ئالاقە قىلىشى،گۇناھ قىلىشى ۋە جاڭجال قىلىشى مەنئى قىلىنىدۇ**[2].

مۇشرىكلار ھەج قىلغۇچىلارنى سۇغىرىش ۋە ھەرەم مەسجىدىنى ئىبادەتكە ھازىرلىغانلىقلىرى بىلەن ماختىناتتى. ئاللاھ تائالا ئۇلارنىڭ ماختىنىشقا لايىق ئەمەسلىكىنى شۇ ئايەت بىلەن بايان قىلىدۇ:

---

[1]- بەقەرە، 196/2.
[2]- بەقەرە، 197/2.

مۇشرىكلار ئۆزلىرىنىڭ كۇفرىنى ئىقرار قىلىپ تۇرۇقلۇق ئاللاھنىڭ مەسجىدلىرىنى ئاۋات قىلىشى توغرا ئەمەس، ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىنىڭ نەتىجىسى بولمايدۇ، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ[17] ئاللاھنىڭ مەسجىدلىرىنى پەقەت ئاللاھقا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان، ناماز ئۆتىگەن، زاكات بەرگەن، ئاللاھتىن باشقىسىدىن قورقمىغان كىشىلەرلا ئاۋات قىلىدۇ. ئەنەشۇلارنىڭ ھىدايەت تاپقۇچىلاردىن بولۇشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ[18] سىلەر ھاجىلارنى سۇ بىلەن تەمىنلەشنى، مەسجىدى ھەرامنى ئاۋات قىلىشنى ئالاھقا ،ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان ۋە ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلغانلارنىڭ (ئىمانىغا)ئوخشاش ھېسابلامسىلەر؟ ئاللاھنىڭ نەزىرىدە ئۇلار ئوخشاش ئەمەس، ئاللاھ زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ[19] [1].

[1]- تەۋبە، 9/17-19.

## 3 - مۇشرىك ۋاستىچى ۋە شاپائەتچى ئىلاھلارغا ئىشىنىدۇ

ئاسمانلارنى ۋە يەرنى ياراتقان، قۇياش ۋە ئاينى بويۇن ئەگكۈزگەن، يامغۇر ياغدۇرۇپ ئۆسۈملۈكلەرنى ئۈندۈرگەن ۋە پۈتۈن ئىقتىدارغا ئىگە ئاللاھ، ئاسمان ۋە زېمىننىڭ بىردىن - بىر پادىشاھى. ئۇ بىزگە يىراق ئەمەس. بەلكى بىزگە جان تومۇرىمىزدىنمۇ يېقىن. لېكىن مۇشرىك ئۇنى يەر يۈزىنىڭ پادىشاھلىرىغا ئوخشىتىپ ئۆزىدىن يىراپ دەپ قارايدۇ. چۈنكى پادىشاھلار ئىنسانلارنى ئۆزلىرىگە يېقىنلاشتۇرمايدۇ. پادىشاھ بىلەن ئالاقىلاشماقچى بولغانلار ئۇنىڭ يېقىنلىرىدىن بىرىنى تېپىشى لازىم. مۇشرىكلارمۇ ئاللاھ يېقىن دەپ ئىشىنىدىغان بىرى بىلەن مۇناسىۋەت ئورنىتىشقا تىرىشىدۇ. خىرىستىيانلارنىڭ ئىيسانى ئاللاھنىڭ ئوغلى، مەككىلىك مۇشرىكلارنىڭ بۇتلارنى ئاللاھنىڭ قىزلىرى[1]، چوڭلارنىڭ روھلىرىدىن ياردەم

---

[1] - مۇھەممەد ئىبنى جەرىير ئەت - تابەرىي، **جامع البيان فى تفسير القران**، بېيرۇت1992، ج:11، بەت: 519 – بەت نەجم سۈرىسىنىڭ 19 – ئايىتىنىڭ تەپسىرىگە قاراڭ.

تەلەپ قىلغانلارنىڭمۇ ئۇلارنى ئاللاھنىڭ خۇسۇسىي دوستلىرى دەپ ھېساپلىشى بۇ سەۋەپتىن بولغان.
خىرىستىيانلار بۇ مەسىلىنى مۇنداق بىر رەسىم بىلەن ئىپادىلەيدۇ:




بۇ رەسىمنىڭ ئاستىغا شۇ سۆزلەر يېزىلغان:
يۇقىرىدىكى رەسىم مۇقەددەس تەڭرى بىلەن گۇناھكار ئىنسانىنىڭ ئورنىنى كۆرسىتىدۇ. ئوتتۇرىدا چوڭ بىر بوشلۇق كۆزگە كۆرىنىدۇ. كۆرسەتكۈچ ئىشارەتلەر بولسا، گۇناھكار ئىنسانىنىڭ تەڭرىگە ۋە تەڭرى بىزگە ئاتا قىلغان باياشات تۇرمۇشقا يېتىش ئۈچۈن كۆرسەتكەن تىرىشچانلىقىنىڭ سىۋۆلى.
بۇ تىرىشچانلىق، تەڭرىدىن بەدىلىنى كۈتكەن ھالدا قىلىنغان ياخشىلىقلار، ئىزدىنىش ئىچىدە پەلسەپىدىن

پەلسەپىگە ئاتلاش ياكى دىنى ئېتىقاد شەكلىدە نامايەن بولىدۇ.

تۆۋەندىكى رەسىم بىزگە ئوتتۇرىدىكى پەرقنى يوقىتىدىغان يېگانە بىر يولنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ[1]:



ئاللاھ بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى پاقلان ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى كۆرسىتىدۇ. ئاللاھ بىلەن ئىنساننىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بوشلۇقنى ئۇنىڭ تولدۇرىدىغانلىقى دەۋا قىلىنىدۇ. پاولۇسنىڭ[2] "تىموتېئوسقا يازغان خېتى"دە تۆۋەندىكى سۆزلەر مەۋجۇتتۇر:

---

[1] - رەسىم ۋە سۆزلەر www.incil.com دىن ئېلىندى.

[2] - پاولۇس (Pavlus) نىڭ خەتلىرى قولىمىزدىكى ئىنجىلنىڭ بىر پارچىسى دەپ قارالماقتا. بۇنى قۇرئان قوبۇل قىلمايدۇ. چۈنكى قۇرئانغا ئاساسلانغاندا ئىنجىل ئاللاھنىڭ كىتابى. پاۋلۇس ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى كۆرمىگەن. قولىمىزدىكى ئىنجىلدا پاۋلۇسنىڭ ئەسلى ئىسمى ساۋۇل (Saul) بولۇپ(قاراڭ: پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىشلىرى، 9/13)، خرىستىيانغا دۈشمەنلىك قىلىشتا ئۈچچىغا چىققان مۇشتۇمزور بىر يەھۇدى ئىدى. ئۇ، شامغا كېتىۋېتىپ توساتتىنلا ئاسماندىن چۈشكەن پارقىراق بىر نۇرنىڭ ئەتراپىنى ئورىۋالغانلىقى، ئىيسانىڭ ئۇنىڭغا گەپ قىلغانلىقى (قاراڭ: پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىشلىرى، 9/3-6)، كېيىن ئۆزىنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا ئىشەنگەنلىكى ۋە ۋافتىز (ۋافتىز دەپ

"يالغۇز بىر ئاللاھ ۋە ئاللاھ بىلەن ئىنسانلار ئوتتۇرىسىدا يالغۇز بىر ۋاستە بار. بۇ بولسا، بىر ئىنسان بولغان ۋە ئۆزىنى پۈتۈن ئىنسانلار ئۈچۈن قۇربان قىلغان مەسىھ ئىيسا"[1].

"ئىيسانىڭ پاقلان شەكلىدە كۆرسىتىلىشى ئۇنىڭ ئۆزىنى ئىنسانلارنىڭ قۇتۇلىشى ئۈچۈن قۇربان قىلغانلىقىدىن ئىبارەت بىر ئېتىقادتىن كېلىپ چىققان.

پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ خۇسۇسەن گۇناھكار ئىنسانلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن دادىنىڭ يېنىدا يالغۇز بىرلا ۋاستە ئىيسا. ئىيسانىڭ ئۆزىنى ۋاستە قىلىش ئارقىلىق تەڭرىگە يېقىنلاشقانلارنى پۈتۈنلەي قۇتقۇزۇشقا كۈچى يېتىدۇ. چۈنكى ئۇلارغا سالاچىلىق قىلىش ئۈچۈن ئۇ، مەڭگۈ ھايات"[2].

---

لۇغەتتە، خىرىستىيانلارنىڭ كىچىك باللارغا ۋە دىنلىرىغا كىرگەنلەرگە تەتبىقلايدىغان سۇغا چۆمۈلدۈرۈش ۋە سۇ سېپىش مۇراسىمىغا ئېيتىلىدۇ. قاراڭ: مەھمەت دوغان، بۈيۈك تۈركچە سۆزلۈك، 2002 - يىلى 15 – باسمىسى، بەت: 1360 ) قىلىنغانلىقى سۆزلىنىدۇ. بۇنىڭدىن قارىغاندا پاۋلۇس ئادەتتىكى بىر خىرىستىيان بولۇپ، ئۇنىڭ سۆزلىرىنىڭ ئىنجىلغا كىرگۈزۈلۈشىنى قوبۇل قىلغىلى بولمايدۇ.

[1] - ئىنجىل، 1 – تىموتېئوس (Timoteos ) 2/5-6؛ كىتابى مۇقەددەس، كونا ۋە يېڭى ئەھد، كىتابى مۇقەددەس شىركىتى، ئىستانبۇل 1981، بەت: 218.

[2] - كاتولىك چىركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى. بۇ ئەسەر، پاپاز 14 – لۇيىنىڭ (ئەپىسكوپوس 2 – جېبن پاۋۇل) بۇيرۇقى بىلەن 1986 – يىلى كاردىنال جوسىف راتزىنجىر باشچىلىقىدا قۇرۇلغان 12

خرىستىيانلار مۇقەددەس روھنىمۇ ۋاستىچى دەپ قارىدۇ. شۇنىڭ ۋاستىلەرنىڭ سانى كۆپىدۇ.

پاۋلۇس[1]نىڭ روماللىقلارغا يازغان خېتىدە تۆۋەندىكى ئىپادىلەر مەۋجۇتتۇر:

"مۇقەددەس روھ بىزنىڭ ئاجىزلىرىمىزغا ياردەم قىلىدۇ. چۈنكى بىز قانداق دۇئا قىلىشىمىز لازىملىقىنى بىلمەيمىز. لېكىن روھنىڭ ئۆزى سۆز بىلەن ئىزاھلىغىلى بولمايدىغان ئىڭراشلار بىلەن بىز ئۈچۈن شاپائەت قىلىدۇ. ئىنسانلارنىڭ قەلبىنى تەكشۈرگەن تەڭرى، روھنىڭ نېمە ئويلىغانلىقىنى بىلىدۇ. چۈنكى روھ تەڭرىنىڭ تەلىۋىگە بىنائەن مۇقەددەسلەرگە شاپائەت قىلىدۇ[2]. مۇقەددەس روھ ھەققىدە تەكرار مەلۇمات بېرىلىدۇ.

كاتولىكلەر مەريەم ئەلەيھىسسالامنىمۇ ۋاستە قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ بۇ ھەقتىكى چۈشەنچىسى مۇنداق:

---

[1] - كىشلىك بىر ھەيئەت تەرىپىدىن ئالتە يىلدا ھازىرلانغان ۋە ۋاتىكان چىركاۋى تەرىپىدىن قوبۇل قىلىنغان تەلىماتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

[2] - ئىنجىل روماللىقلار، 8/26-28؛ كاتولىك چىركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 741 – ئابزاس.

"مەريەم ئانىنىڭ ئانىلىقى ... تۇگىمىدى. يېڭىلانغان ۋاسىتىلىكى بىلەن ئەبەدىي ئېسەنلىكىمىزگە كاپالەتلىك قىلىدىغان سوغاتلارنى خەۋپسىزلەندۈرۈشكە داۋام قىلماقتا. شۇنىڭ ئۈچۈن مەريەم ئانىنى چىركاۋدا، ئادۋوكات، ياردەمچى، ياردەمگە ئالدىرىغۇچى ۋە سالاچىلىق قىلغۇچى دەپ ئاتايدۇ[1].

مۇشرىك ۋاسىتىنى مەنىۋىي كۈچكە ئىگە بىر بارلىق دەپ ھېساپلايدۇ. ئۇنىڭغا يېقىنچىلىق قىلىش ئۈچۈن ھەدىيەلەر تەقدىم قىلىدۇ. خاتىرە تېشى ئالدىدا ھۆرمەت بىلەن تازىم بېجا كەلتۈرىدۇ. ئاللاھ بىلەن بولغان مۇناسىۋەتنى جانلاندۇرسۇن دەپ ئۇنىڭ بىلەن بولغان مۇناسىۋەتلىرىنى جانلاندۇرۇشقا تىرىشىدۇ.

شۇ نەرسە ئېنىقكى، دەرخنى، تاشنى ياكى باشقا بىر ماددىنى ۋاسىتە قىلمايدۇ. مۇشرىك، بۇت ئەمەس ئۇنىڭ ۋەكىللىك قىلىدىغانلىقىغا ئىشەنگەن بىر روھانىينى ۋاسىتە قىلىدۇ. رابىتە[2] قىلىش ئۈچۈن شەيخنىڭ[1]

---

[1] ـ كاتولىك چىركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 969 – ئابزاس

[2] ـ بۇ سۆز لۇغەتتە، تانا، شوينا، ساراي، دەڭ، باغلىنىش؛ باغلاش، چېگىش، بىرلىك ۋە ئۇلاش، دىگەندەك مەنىلەرنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىشلىتىش بىلەن بىللە ساباتلىق، جەسۇرلۇق دىگەن

رەسىمگە قارىغان مۇرىد[2] رەسىمگە ئەمەس، شەيخ روھانىيىتىگە رابىتە قىلىدۇ. ئەگەر ھەيكەلنى چەكلەنگەن نەرسە دەپ ھېساپلىمىسا، رەسىمنىڭ ئورنىدا ئىساننىڭ ھەيكىلىگە رابىتە قىلغان، ھۆرمەت بىلەن ئۇنىڭ ئالدىغا كېلىپ رابىتە قىلغان بولاتتى.

ئاللاھ بىلەن بولىدىغان مۇناسىۋىتىنى بىر ۋاستە ئارقىلىق ئېلىپ بېرىۋاتقانلىقىغا ئىشەنگەن كىشى ئۇ ۋاستىنە بولغۇچىنى ئاللاھنى ياخشى كۆرگەندەك ياخشى كۆرىدۇ. ئۇنى رازى قىلىشنى ئاللاھنى رازى قىلىشتىن ئەۋزەل كۆرىدۇ. ئاللاھنى رازى قىلىش ئىشىنى كۆپ

---

مەنىلەردىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. تەسەۋۋۇپ ئىستىلاھىدا بولسا، مۇرىد ئاللاھتا يوقاپكەتكەن شەيخنىڭ شەكلىنى خىيالىدا داۋاملىق جانلاندۇرۇش ئارقىلىق ئۇنىڭ روھىدىن ياردەم تەلەپ قىلىشنى كۆرسىتىدۇ. تېخىمۇ كۆپ مەلۇمات ئۈچۈن قاراڭ: خالىد باغدادىي، **رسالة في تحقيق الرابط**، 221 ۋە 232 – بەتلەر. بۇنىڭدىن باشقا قاراڭ: فەرىت ئايدىن تارىقاتتا رابىتا ۋە ناقشى بەندىيلىك، ئىستانبۇل 2000، 2 – باسمىسى، 18 – بەت.

[1] - بۇ سۆز لۇغەتتە، ياشانغان، ئاقساقال دىگەندەك مەنىلەرنى بىلدۈرسىمۇ، تەسەۋۋۇپ ئىستىلاھىدا تەرىقەتكە كىرگەنلەرگە يېتەكچىلىك قىلىدىغان كىشى، كامىل ئىنسان، دىگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ. تەپسىلى مەلۇمات ئۈچۈن قاراڭ: ھۆرمەتجان ئابدۇراھمان فىكرەت، تەسەۋۋۇپ پەلسەپىسى، شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى نەشرىياتى 2001، 426 – بەت

[2] مۇرىد دىگەن سۆز لۇغەتتە، ئىستىگەن، ئارزۇ قىلغان، ئىرادىلىك دىگەن مەنىلەردە ئىشلىتىلىدۇ. تەسەۋۋۇپتا مۇرىد، ئىرادىسىنى ھەقنىڭ (ئاللاھنىڭ) ۋە شەيخنىڭ ئىرادىسىگە تاپشۇرۇۋېتىدۇ، ئۆزىنىڭ مۇستەقىل ئىرادىسى بولمايدۇ. قاراڭ: ھەسەن كامىل يىلماز، ئىسلام تەسەۋۋۇپى، ئىستانبۇل 1996، 491 – بەت. بۇنىڭدىن باشقا قاراڭ: ھۆرمەتجان ئابدۇراھمان فىكرەت، تەسەۋۋۇپ پەلسەپىسى، شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى نەشرىياتى 2001، 413 – بەت.

ھاللاردا ئۇنىڭغا تاشلاپ قويىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**بەزى ئادەملەر ئاللاھتىن باشقىلارنى ئاللاھقا شېرىك قىلىۋالىدۇ، ئۇلارنى ئاللاھنى ياخشى كۆرگەندەك ياخشى كۆرىدۇ، مۆمىنلەر ئىمان ئېيتقانلار بولسا، ھەممىدىن بەك ئاللاھنى ياخشى كۆرىدۇ**[1].

ئەنداد "نىدد" سۆزىنىڭ كۆپلۈكى. شۇنداق بىر نەرسىنىڭ ئوخشىشىكى، ئۇنىڭ ئىشلىرىدا ئۇ نىڭغا زىت كېلىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ دۇنىدىن قىلىۋېلىنغان ئىلاھلار مەقسەت قىلىنىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا زىددى ۋە ئوخشىشى دىگەن مەنىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ[2]. تۆۋەندە بايان قىلماقچى بولغىنىمىزدەك بۇ ۋاستىلەرگە ئاللاھقا ئوخشاش بەزى ئالاھىدىلىكلەر ئويدۇرۇپ چىقىرىلىدۇ. ئاللاھنىڭ، ئۇلارنىڭ تەلىۋىنى رەت قىلمايدىغانلىقىغا ۋە نۆۋىتى كەلگەندە ئۇنىڭ، ئاللاھ

---

[1] - بەقەرە، 165/2.
[2] - ئىبنى مەنزۇر، لسان العرب، "نىد" ماددىسىغا قاراڭ.

خالىمايدىغان بىر ئىشنى ئاللاھقا قوبۇل قىلدۇرالايدىغانلىقىغا ئىشەنچ پەيدا قىلىدۇ.

مۇشرىك، ۋاستىچىنىڭ ئۇ قابىلىيەتنى ئاللاھتىن ئالغانلىقىغا ئىشىنىدۇ. مەككىلىك مۇشرىكلار كەئبىنى تاۋاپ قىلغاندا مۇنداق دەيتتى:

"لەببەيكە لا شەرىيكە لەك، ئىللا شەرىبكەن ھۇۋە لەكە تەملىكۇھۇ ۋە ۋەمامەلەك (تەرجىمىسى: پەرۋەردىگارىم بۇيرۇقىڭغا ھازىرمەن، سىنىڭ ھېچقانداق شېرىكىڭ يوق. پەقەتلا بىر شېرىكىڭ بار. ئۇ ۋە ئۇ ئىگە بولغان ھەر نەرسە سېنىڭ ئىلكىڭدە)".

بۇ سۆزنى نەقىل قىلغان ئىبنى ئابباس (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) مۇنداق دەيدۇ: "مۇشرىكلار" بۇيرۇقىڭغا ھازىرمەن ئى رەببى، سىنىڭ ھېچقانداق شېرىكىڭ يوق" دىگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: "ۋاي ئىسىت سىلەرگە! بۇ يەرگىچىلىك يېتەر!" دېگەندى[1].

[1] - مۇسلىم، صحيح مسلم، كتاب الحج 15، 1185.

## (1) دۇئادا ۋاستىچىلىك

مۇشرىك بارلىق كۈچىنىڭ ئاللاھنىڭ ئىلكىدە ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ. ئاللاھنى يەر يۈزىدىكى پادىشاھلارغا ئوخشىتىپ ئۇنىڭغا بىر يېقىن كىشى ياكى نەرسىنى ۋاستە قىلىش ئارقىلىق يەتمەكچى بولىدۇ. لېكىن قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغاندا ۋاستە قىلغان نەرسىنى ئۇنۇتۇيدۇ ۋە ۋاستىسىز ھالدا ئاللاھقا يالۋۇرۇشقا باشلايدۇ.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئۇلار كېمىگە چىققاندا، ئاللاھقا پۈتۈن ئىخلاسلىرى بىلەن ئىلتىجا قىلىدۇ، ئاللاھ ئۇلارنى ئامان — ئىسەن قۇرۇغلۇققا چىقارغان چاغدىن كېيىن دەرھال شېرىك كەلتۈرىدۇ**[1].

**قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغان كىشى دۇئا قىلغاندا ئۇنىڭ دۇئاسىغا جاۋاب بېرىدىغان، ئۇنىڭ بېشىغا**

---

[1] - ئەنكەبۇت، 65/29.

**كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋېتىدىغان ۋە سىلەرنى زېمىننىڭ ئورۇنباسارلىرى قىلغان كىم؟ ئاللاھتىن باشقا بىر ئىلاھ بارمۇ؟ سىلەر بەكمۇ ئاز تەپەككۇر قىلىسىلەر**[1].

خەتەرلىك ئەھۋالدا فىترەت يەنى ئىنساننىڭ تەبىئىي خاراكتېرى ھەرىكەتكە ئۆتىدۇ ۋە كۆنۈپ كەتكەن ئادىتىنى ئۇنۇتىدۇ. لېكىن خەتەرلىك ھالەت ئۆتۈپكەتكەندىن كېيىن تەكرار ئۆزىنىڭ ئىلگىرى ئادەتلەنگەن ئىشىغا قايتىدۇ ۋە قۇتۇلۇشىغا ۋاستىچىنىڭ سەۋەپ بولغانلىقىنى دەۋا قىلىدۇ. "يېتىش ئى پالانى دىۋىدىم يېتىشتى ۋە مېنى قۇتقۇزدى" دېيىشكە باشلايدۇ.

**ئېيتقىنكى، «قۇرۇقلۇقنىڭ ۋە دېڭىزنىڭ قاراڭغۇلۇقلىرى (يەنى بالايى- ئاپەتلىرى) دىن سىلەرنى كىم قۇتقۇزىدۇ؟ (بۇ قاراڭغۇلۇقلارنى كۆرگەن چېغىڭلاردا) ئەگەر ئاللاھ بىزنى بۇنىڭدىن قۇتقازسا چوقۇم شۈكۈر قىلغۇچىلاردىن بولىمىز،دەپ ئاللاھقا ئاشكارا ۋە**

[1] - نەمل، 62/27.

يوشۇرۇن ئىلتىجا قىلىسىلەر»[63] ئېيتقىنكى، «(يالغۇز) ئاللاھ سىلەرنى ئۇلاردىن ۋە بارلىق غەمدىن قۇتقۇزىدۇ، ئاندىن سىلەر (بۇنى) تونۇغۇنۇڭلاردىن كېيىن، ئىمان ئېيتماي ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىسىلەر» [1].

ئاللاھ كېچىنى كۈندۈزگە كىرگۈزىدۇ، كۈندۈزنى كېچىگە كىرگۈزىدۇ. ئاللاھ كۈن بىلەن ئاينى (بەندىلىرىنىڭ مەنپەئەتىگە) بويسۇندۇرۇپ بەردى. ھەر ئىككىلىسى مۇئەييەن مۇددەتكىچە سەير قىلىدۇ، ئەنە شۇ ئاللاھ سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلاردۇر، پادىشاھلىق ئۇنىڭغا خاستۇر، ئاللاھنى قويۇپ چاقىرىۋاتقان نەرسىلىرىڭلار قىلچىلىك نەرسىگە ئىگە ئەمەس[13] ئەگەر ئۇلارنى چاقىرساڭلار، سىلەرنىڭ چاقىرغىنىڭلارنى ئاڭلىمايدۇ، ئاڭلىغان تەقدىردىمۇ سىلەرگە جاۋاپ قايتۇرالمايدۇ، قىيامەت كۈنى ئۇلار شېرىك قىلغانلىقىڭلارنى ئىنكار قىلىدۇ، (مۇشرىكلارنىڭ ۋە

---

[1] - ئەنئام، 6/62-64.

**ئۇلارنىڭ بۇتلىرىنىڭ قىيامەت كۈنىدىكى ئەھۋالىنى ھېچ ئەھەدى) ساڭا ھەممىدىن خەۋەردار زاتتەك (يەنى ئاللاھدەك) ئېيتىپ بېرەلمەيدۇ** [1].

دۇئادا ۋاستە پەيدا قىلىش بىلەن مۇناسىۋەتلىك قىلىپ، خرىستىيانلارنىڭ ئەھۋالىنى مىسال قىلىشقا بولىدۇ. چۈنكى تۆۋەندىكى ھەدىس مۇشۇنداق بىر مىسالنىڭ مۇۋاپىق كېلىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىماقتا.

ئەبۇ سەئىد خۇدرىينىڭ رىۋايەت قىلىشىچە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام:

"سىلەر چوقۇم سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەنلەرنىڭ يولىغا غېرىچمۇ - غېرىچ يېقىندىن ئەگىشىسىلەر. ھەتتا ئۇلار كىلەنىڭ ئۇۋىسىغا كىرگەن بولسىمۇ ئۇلارغا ئەگىشىسىلەر، دېدى." بىز: "ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى بىز ئەگىشىدىغانلار يەھۇدىيلارمۇ بىلەن خرىستىيانلارمۇ؟" دېۋىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: "ئۇلاردىن باشقا كىم بولاتتى؟" دېدى[2].

---

[1] - فاتىر، 12-13.
[2] - بۇخارىي، الجامع الصحيح، كتاب الانبياء 60، 3456.

كاتولىكلارغا نىسپەتەن "دۇئا خۇسۇسەن دادىغا قىلىنىدۇ. ئەينى شەكىلدە ئىيساغىمۇ قىلىنىدۇ. خۇسۇسەن ئۇنىڭ نامى بىلەن دۇئا قىلىنغاندا شۇنداق بولىدۇ[1].

ئىچكى دۇئا، قۇل بولغان ئوغۇلنىڭ ماقۇل بولۇشىغا ۋە كىچىك پېئىل قۇلنىڭ (مەريەم ئانىنىڭ) قىممىتىگە قوشۇلىدۇ[2].

ئۇلار، "ئىيسا، بىز ئۈچۈن بىزنىڭ ئورنىمىزدا ۋە بىزنىڭ مەنپەتىمىز ئۈچۈن دۇئا قىلىدۇ. دادىنىڭ يېنىدا داۋاملىق بىز ئۈچۈن ۋاستىچىلىك قىلىدۇ. دۇئالىرىمىزنى ئۆزلۈكسىز ھالەتتە ئىيسانىڭ دۇئاسى بىلەن ئەۋلاتقا يارىشىدىغان ئىشەنچ بىلەن ۋە قەھرىمانلارچە بىرلەشكەن بولسا، ئۇنىڭ نامى بىلەن تىلىگەن نەرسىلىرىمىزنىڭ ھەممىسىگە ئېرىشىمىز، دەيدۇ[3].

---

[1] - كاتولىك چېركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 2680 – ئابزاس.
[2] - كاتولىك چېركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 2716 – ئابزاس.
[3] - كاتولىك چېركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 2741 – ئابزاس.

مۇشرىك، ئۇ ۋاستىنى ئۆزىنىڭ ۋەكىلى ۋە مۇھاپىزەتچىسى ھېساپلايدۇ. لېكىن ئاللاھ بۇ قابىلىيەتلەرنى پەيغەمبەرلىرىگىمۇ بەرمىگەن.

ئاللاھ تائالا ئەڭ ئاخىرقى ئەلچىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق دەيدۇ:

**...،سېنى ئۇلارغا كۆزەتچى قىلغىنىمىز يوق، سەن ئۇلارغا ھامىيمۇ ئەمەسسەن** [1].

**ئۇلارنىڭ، «نېمىشقا ئۇنىڭغا بىر خەزىنە چۈشمىدى؟ ياكى ئۇنىڭ بىلەن بىللە بىرەر پەرىشتە كەلمىدى؟» دەيدىغانلىقى ئۈچۈن،ساڭا نازىل قىلىنغان ۋەھيىنىڭ بىر قىسمىنى يەتكۈزگۈڭ كەلمەيدىغاندۇ، يەتكۈزۈشتىن يۈرىكىڭ سىقىلىدىغاندۇ، سەن پەقەت ئاگاھلاندۇرغۇچىسەن، ئاللاھ ھەممە نەرسىنى تەسەررۇپ قىلغۇچىدۇر** [2].

[1] - ئەنئام، 107/6.
[2] - هۇد، 12/11.

ئەلچىنىڭ ۋەزىپىسى ناھايىتى ئېنىق. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئەگەر ئۇلار يۈز ئۆرۈسە، بىز سېنى ئۇلارغا كۈزەتچى قىلىپ ئەۋەتكىنىمىز يوق. سېنىڭ ۋەزىپەڭ پەقەتلا يەتكۈزۈش (تەبلىغ)...** [1].

ئەلچىنىڭ ھېچكىمگە بىرىگە ھىدايەت بېرىش ۋەزىپىسى يوق. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**شۈبھىسىزكى، سەن خالىغان ئادەمگە ھىدايەت قىلالمايسەن، لېكىن ئاللاھ ئۆزى خالىغان ئادەمنى ھىدايەت قىلىدۇ، ئاللاھ ھىدايەت تاپقۇچىلارنى ئوبدان بىلىدۇ** [2].

ئەلچى پەقەتلا توغرا يولنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**شۇنىڭدەك ئەمرىمىز بويىچە ساڭا قۇرئاننى ۋەھيى قىلدۇق، سەن قۇرئاننىڭ ۋە ئىماننىڭ نېمە**

---

[1] - شۇرا، 48/42.
[2] - قەسەس، 56/28.

**ئىكەنلىكىنى ئۇقمايتتىڭ، لېكىن بىز قۇرئاننى بىر نۇر قىلدۇقكى، ئۇنىڭ بىلەن بەندىلىرىمىزدىن خالىغان كىشىلەرنى ھىدايەت قىلىمىز. شەك- شۈبھىسىزكى سەن توغرا يولنى كۆرسىتىسەن** [1].

ئاللاھ بەرمىگەن قابىلىيەتنى روھانىيلاردا بار دەپ قاراش مۇشرىك بولۇش ئۈچۈن يېتىدۇ. ئۇنىڭغا بۇ قابىلىيەتنى ئاللاھنىڭ بەرگەنلىكىنى سۆزلەپ يۈرۈش دەلىلسىز بىر دەۋا، يالغانچىلىق ۋە تۆھمەت خورلۇقتىن باشقا بىر ئىش ئەمەس.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئۇلار ئاللانى قويۇپ، ئاللاھ ھېچقانداق دەلىل چۈشۈرمىگەن نەرسىلەرگە ۋە ئۆزلىرى بىلمەيدىغان نەرسىلەرگە چوقۇنىدۇ، زالىملارغا ھېچقانداق مەدەتكار يوق** [2].

مۇشرىك بۇ ھەقتە ئاتا - بوۋىلىرىغا ئاساسلىنىدۇ. خىرىستىيانلار، ئاتا - بوۋىلىرى بىر نېمىلەرنى قىلىپ،

---

[1] - شۇرا، 52/42.
[2] - ھەج، 71/22.

ئىنجىلگە كىرگۈزۈۋېتكەن خەت - چەكلەرگە ۋە مەجلىسلەردە چىقىرىلغان[1] قارارلارغا ئاساسلىنىدۇ. بىر كىشىگە تەگرىلىك ۋەزىپىسى بېرىش ئىنسانلارنىڭ ئۈستىدىكى بىر مەسئۇلىيەت بولمىغانلىقى ئۈچۈن قۇرئان بۇنىڭغا دائىر خەۋەرلەرنىڭ ئىلمىي قىممىتى بار دەپ قارىمايدۇ. بۇ خىل خەۋەرلەر ئادەتلەندۈرۈش ئارقىلىق قوبۇل قىلدۇرۇلىشى مۇمكىن، لېكىن ھېچكىمنىڭ كۆڭلىنى خاتىرجەم قىلمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن خىرىستىيانلار بىر يەردە تەگرى دېگىنىگە باشقا بىر يەردە ئىنسان ياكى باشقا بارلىق دېيىشكە مەجبۇر بولۇپ قالىدۇ.

كاتولىكلار ھەم مەريەم ئەلەيھىسسالامنى ھەمدە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى قۇل ھېساپلايدۇ، لېكىن بۇ قۇل بىر تەرىپى تەگرى بولغان قۇل. چۈنكى كىتابلىرىنىڭ

---

[1] - بىز بۇ يەردە "مەجلىسلەر" دەپ تەرجىمە قىلغان "كونسىل (consil)" سۆزى خىرىسىيانلارنىڭ ئىستىلاھىدا؛ چىركاۋنىڭ تەلىم – تەربىيە تۈزۈمى بىلەن مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەردە پوپنىڭمۇ تەسدى بولغان قارار چىقىرىدىغان ئېپىسكوپوسلار ۋە دىنى ئالىملىرىنىڭ مەجلىسىنى. تەپسىلىي مەلۇمات ئۈچۈن قاراڭ: **بۈيۈك لارۇس، گېلىشىم يايىنلىرى، ئىستانبۇل 1986، 11 – توم، 6945 – بەت.**

پاپازنىڭ نامىغا ھەدىيە قىلىنغان بېتىدە شۇ جۈملىلەر مەۋجۇتتۇر:

"تەڭرى قۇللىرىنىڭ قۇلى ئېپىسكوپوس II- جېبىن پاۋۇلنىڭ ئەبەدىي خاتىرىسى ئۈچۈن"

شۇ سۆزمۇ ئۇلارغا ئائىت. "مەسىھ ئىيساغا ئىشىنىشىمىز مۇمكىن. چۈنكى ئۇنىڭ ئۆزى تەڭرى، جىسمىغا ئايلانغان سۆز[1].

ئىيسا ئەلەيھىسسالام قىيامەت كۈنى سۆزلەيدىغان شۆز ئۈستىدە ئويلىنىپ بېقىش لازىم.

**مەن ئۇلارغا پەقەت سەن مېنى ئېيتىشقا بۇيرۇغان سۆزنى، يەنى مېنىڭ پەرۋەردىگارىم ۋە سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلار بولغان ئاللاھقا ئىبادەت قىلىڭلار، دېدىم. مەن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا بولغان مۇددەتتە، ئۇلارنىڭ ئىشلىرىنى كۆزىتىپ تۇرغان ئىدىم، مىنى قەبزى رۇھ قىلغىنىڭدىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ئىشلىرىنى**

[1] - كاتولىك چىركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 151– ئابزاس

**سەن كۆزىتىپ تۇرغان ئىدىڭ، سەن ھەممە نەرسىدىن خەۋەردارسەن**[1].

ئىيسا ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇپ كەتكەندىن كېيىن ئۇممىتىدىن خەۋەرسىز ھالغا كەلگەن بولسا، ئۇنى ۋاستە قىلىش ۋە ئۇنىڭدىن ياردەم تەلەپ قىلىشنىڭ نېمە مەنىسى قالىدۇ؟ ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئۆزلىرى يارىتىلغان، ھېچنەرسىنى يارىتالمايدىغان نەرسىلەرنى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرەمدۇ! [191] ئۇ نەرسىلەر چوقۇنغۇچىلىرىغا ياردەم بېرەلمەيدۇ، ئۆزلىرىگىمۇ ياردەم بېرەلمەيدۇ [192] ئۇلارنى توغرا يولغا چاقىرساڭلار، ئۇلار سىلەرگە ئەگەشمەيدۇ.مەيلى ئۇلارنى دەۋەت قىلىڭلار، ياكى جىم تۇرۇڭلار، بۇ ئۇلار ئۈچۈن بەرىبىر ئوخشاش(يەنى سىلەر قايسى ھالەتتە بولماڭلار،ئۇلار سىلەرنىڭ دەۋىتىڭلارغا جاۋاب قايتۇرۇشقا قادىر ئەمەس) [193] سىلەر ئاللاھنى قويۇپ چوقۇنغان نەرسىلەر سىلەرگە ئوخشاش مەخلۇقلاردۇر، راستچىل**

---

[1] - مائىدە، 117/5.

بولساڭلار، ئۇلارنى چاقىرىپ بېقىڭلار، چاقىرىقىڭلارغا جاۋاپ بېرىپ باقسۇن [194] ئۇلارنىڭ ماڭىدىغان پۇتلىرى بارمۇ؟ ياكى تۇتىدىغان قوللىرى بارمۇ؟ ياكى كۆرىدىغان كۆزلىرى بارمۇ ۋە ياكى ئاڭلايدىغان قۇلاقلىرى بارمۇ؟ (ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «شېرىكلىرىڭلارنى چاقىرىڭلار، ئاندىن (قولۇڭلاردىن كېلىشىچە) ماڭا زىيانكەشلىك قىلىڭلار، ئازراقمۇ مۆھلەت بەرمەڭلار [195] ھەقىقەتەن كىتابنى نازىل قىلغان ئاللاھ مېنىڭ ئىگەمدۇر، ئۇ ياخشىلارغا ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ [196] سىلەرنىڭ ئاللاھنى قويۇپ چاقىرغان نەرسىلىرىڭلار سىلەرگە ياردەم بېرەلمەيدۇ» [197])[1].

ئۇلار يادەمگە ئېرىشىش ئۈچۈن ئاللاھنىڭ يېقىنىدىن ئىلاھلار تۇتتى. ئۇ ئىلاھلار ئۇلارغا ياردەم

---

[1] - ئەئراف، 7/191-197.

**بىرەلمەيدۇ. ھالبۇكى بۇلار، ئۇلار ئۇچۇن ھازىر ئەسكەر**[1].

## (2) ئاراجىلىق قانداقىسىگە شېرىك بولىدۇ

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئەگەر ئۇلاردىن: «ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى كىم ياراتقان» دەپ سورىساڭ، شۈبھىسىزكى، ئۇلار: «ئاللاھ» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، «ئەگەر ئاللاھ ماڭا بىرەر زىيان-زەخمەت يەتكۈزۈشنى ئىرادە قىلسا، ئۇنى دەپئى قىلىشقا، يا ئاللاھ ماڭا رەھمەت قىلىشنى ئىرادە قىلسا، ئۇنى توسۇۋېلىشقا، ئاللاھتىن باشقا سىلەر چاقىرىۋاتقان نەرسىلەر قادىر بولالامدۇ؟ ماڭا ئېيتىپ بېرىڭلارچۇ؟» ئېيتقىنكى، «ماڭا ئاللاھ كۇپايە قىلىدۇ، تەۋەككۇل قىلغۇچىلار ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلسۇن»**[2].

---

[1] - ياسىن، 36/74-75.
[2] - زۇمەر، 39/38.

پاپا II - جىبىن پائۇلنىڭ مەريەم ئەلەيھىسسالامنى ۋاستە قىلىپ، قىلغان شۇ دۇئاسىغا قاراپ باقايلى:

"ئىنسانغا ئايلانغان سۆزنىڭ ئانىسى ۋە چېركاۋنىڭ ئانىسى بولغان ناھايىتى مۇقەددەس قىز مەريەمگە، چېركاۋنىڭ يېڭى بىر خىرىستىيانلاشتۇرۇش تىرىشچانلىقىغا چاقىرىلغان بۇ دەۋردە بارلىق چېركاۋنىڭ ھەر قايسى سەۋىيەلىرىدە دىن دەرسى خىزمىتىگە كۆچلۈك ۋاستە بولۇشى ئۈچۈن دۇئا قىلىمەن[1].

ۋاتىكاندىن[2] يىراقتا بىر يەردە قەبرىسىدە ياتقان مەريەم ئەلەيھىسسالامنى ياردەمگە چاقىرىش ئۇنىڭ ئۆزىنى تونۇغانلىقىغا چاقىرىقنى ئاڭلىغانلىقىغا، كۈچلۈك ۋاستىلىكى بىلەن ئۆزىگە ياردەم بېرىدىغانلىقىغا ئىشىنىدۇ، ئۇنىڭدا بەزى ئىلاھىي سۈپەتلەر ۋە

---

[1] - پاپاز جىبىن پاۋۇلنىڭ كاتولىك چېركاۋى دىن ئەخلاق پرىنسىپى كىتاۋىنىڭ "ئالدىنقى سۆز" قىسمىدىن ئېلىندى. بەت: 22.

[2] - ۋاتىكان، رومادا پاپالار تۇرۇدىغان بىر يەر. ئۇ مۇسەقىل بىر دۆلەت بولۇپ، رەئىسى پاپا دەپ ئاتىلىدۇ. ئىتالىيە ئۇ دۆلەتنى 1929 – يىلى لاتران كېلىشىمىدە مۇستەقىل دۆلەت دەپ قوبۇل قىلغان. لېكىن تاشقى ئىشلىرىدا ئىتالىيە ھۆكۈمىتىگە قاراشلىق بولۇپ، يەر كۆلىمى 44 كۇۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ. 800 ئەتراپىدا نوپۇسى بار. شۇنىڭ "دۇنيادىكى ئەڭ كىچىك دۆلەت دەپمۇ نامى بار. ئۇنىڭ ئىچىدە، مۇقەددەس پېتروس چېركاۋى، پاپالارنىڭ سارايلىرى ۋە دۇنيادا ئەڭ مەشھۇر كۇتۇپخانىلاردىن بىرى بار بولۇپ، بۇ كۇتۇپخانىدا ئوتتۇرا ھېساپ بىلەن 67 مىڭ پارچە ئەتراپىدا ھەر خىل تېمىدىكى كىتاپلار ساقلانماقتا.

خۇسۇسىيەتلەرنىڭ بارلىقىنى تەسەۋۋۇر قىلىدۇ. بۇلار، هايات، ئىلىم، سەمئ، بەسىر، ئىرادە، قۇدرەت ۋە بۇنىڭغا ئوخشاش سۈپەتلەردىن ئىبارەت.

**هايات** – تىرىك دېمەكتۇر. مەريەم ئەلەيھىسسالامنى تىرىك ھېساپلىمىغان ياردەمگە چاقىرمايدۇ. كاتولىكلارغا نىسپەتەن ئۇ، كائىناتنىڭ قىرالىچىسى[1]. تەرىيقەتچىلەر بولسا، ئەۋلىيا ھەققىدە مۇنداق مۇنداق دەيدۇ: "بىر ئەۋلىيا ئۆلگەن ھامان ئۇنىڭ روھى قىنىدىن چىققان قىلىچقا ئوخشاش بولىدۇ[2]. ئۆلۈمسىزلىك يالغۇز ئاللاھقىلا ئائىت بىر خۇسۇسىيەت بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇلار مەريەم ئەلەيھىسسالامنى ياكى بىر ئەۋلىيانى بۇ ھەقتە ئاللاھقا شېرىك ھېساپلىغان بولىدۇ.

**ئىلىم** – بىلىش ۋە چۈشىنىش دېمەكتۇر. ئىنساننىڭ ئىلىم سۈپىتى بار، ئەمما ۋاتىكاندا تۇرۇۋاتقان بىرى مەريەمنى ۋاستە بولۇشقا چاقىرغىنىدىن قارىغاندا ئۇنىڭ ھەم ئۇنىڭ ھەم ئۆزىنى تونۇغانلىقىغا ھەمدە تەلەپ

[1] - كاتولىك چىركاۋى دىن ئەخلاق پرىنسىپى، 966 – ئابزاس.
[2] - ماھمۇت ئۇستائوسمانئوغلۇ، رۇھۇلفۇرقان تەپسىرى، ئىستانبۇل 1991، ج: 2، بەت: 67.

قىلغان نەرسىسىنى ئەڭ توۋەن بولغاندا ئاللاھچىلىك بىلىدىغانلىقىغا ئىشەنگەن بولۇشى مۇمكىن. چۈنكى ۋاستە بولۇش ئۈچۈن مۇشۇنداق بىر ئىلىم شەرت. ئۇ چاغدا ئۇ، مەريەم ئەلەيھىسسالامنى ئاللاھنىڭ بىپايان ئىلمىنىڭ بىر بۆلۈمىگە شېرىك دەپ ھېساپلىغان بولىدۇ. بۇنىڭغا ئوخشاش ئېتىقاد، بىر ئەۋلىيانى ۋاستە ۋە شاپائەتچى قىلىش ئۈچۈن ئۇنىڭ قەۋرىسى ئەتراپىدا توپلانغانلاردىمۇ بولىدۇ.

**سەمىيئ** — ئاڭلاش كۈچىنى كۆرسىتىدۇ. ئاللاھ ئىنسانغا ئاڭلاش كۈچى ئاتا قىلغان. لېكىن بۇ، مەلۇم يىراقلىقتىن، مەلۇم دولقۇندىكى ئاۋازلارنى ئاڭلاش بىلەن چەكلىنىدىغان بىر كۈچ. ۋاتىكاندا تۇرۇپ مەريەم ئەلەيھىسسامغا گەپ قىلغان كىشى ئۇنى ئاللاھنىڭ ئىشىتىش سۈپىتىگە ئورتاق دەپ قارىغان بولىدۇ. چۈنكى بۇ خىل ئاڭلاش، ئاللاھتىن باشقىسى ئۈچۈن بار بولۇشى مۇمكىن بولمايدىغان بىر كۈچ. بىر ئەۋلىيانى ۋاستە قىلغانلارمۇ ئۇنىڭ ئاھ ئۇرۇپ يالۋۇرۇشلارنى ئاڭلايدىغانلىقىغا ئىشىنىدۇ. ئۇنداق بولمىغاندا ئۇ

ئاڭلىمىغان نەرسىسگە قاندقمۇ ۋاستە ۋ شاپائەتچى بولسۇن؟

ئۇنىڭ ئۈستىگە مەريەم ئەلەيھىسسالام ئۆلۈپ كەتكەن. ئۆلۈككە بىر نەرسە ئاڭلىتىش بىزنىڭ قولمىزدىن كەلمەيدۇ. ئاللاھ تائالا ئەلچىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

**سەن ئۆلۈكلەرگە ۋە يۈز ئۆرۈگەن گاسلارغا ئاڭلىتالمايسەن** [1].

**تىرىكلەر بىلەن ئۆلۈكلەر باراۋەر بولمايدۇ، شۈبھىسىزكى، ئاللاھ خالىغان كىشىلەرگە ئاڭلىتىدۇ. سەن قەبرىلەردىكىلەرگە ئاڭلىتالمايسەن** [2].

بەدىر ئۇرۇشىدا ئۆلتۈرۈلگەن مۇشرىكلار بىر قۇدۇققا كۆمۈلگەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ يېنىغا كېلىپ مۇنداق دىگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ:

"ئى پالانىنىڭ ئوغلى پالانى! ئى پالانىنىڭ ئوغلى پالانى! ئاللاھ ۋە پەيغەمبىرىنىڭ سىلەرگە بەرگەن

---

[1] ـ نەمل، 80/27.
[2] ـ فاتىر، 22/35.

ۋەدىسىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى كۆردۈڭلارمۇ؟ چۈنكى مەن ئاللاھنىڭ ماڭا بەرگەن ۋەدىسىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى كۆردۈم".

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) "ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! جەسەتلەرگە قانداق گەپ قىلىسەن. ئۇلار روھسىز تۇرسا؟ ئۇ: "مېنىڭ ئۇلارغا سۆزلىگەنلىرىمنى سىلەر ئۇلاردىن ياخشى ئاڭلىمايسىلەر. ئۇلار ماڭا ھېچ جاۋاپ قايتۇرالمايدۇ" دېدى[1].

بىر ئۆلۈك، قەبرىسىنىڭ يېنىدا چاقىرغان چاقىرىق ئاۋازىنى ئاڭلىسىمۇ قىيامەت كۈنىگىچىلىك جاۋاپ بېرەلمەيدىغان بولغانلىقتىن بۇ ئىش تۆۋەندىكى ئايەتنىڭ دائىرىسىگە كىرىدۇ:

**ئاللاھنى قويۇپ قىيامەتكىچە چاقىرىققا جاۋاپ قايتۇرۇشقا قادىر بولمايدىغان نەرسىلەرنى چاقىرغان ئادەمدىنمۇ گۇمراھ ئادەم بارمۇ؟ بۇتلار ئۇلارنىڭ دۇئاسىدىن غاپىلدۇر** [2].

---

[1] - مۇسلىم، صحيح مسلم، كتاب الجنة و صفة نعيمها، 2873.

[2] - ئەھقاف، 5/46.

**بەسەر** — كۆرۈش كۈچىنى كۆرسىتىدۇ. بىر ئۆلۈكنى ياردەمگە چاقىرغان كىشى ئۇنىڭ ئۇنى كۆرەلەيدىغانلىقىغا ئىشەنگەن بولۇشى لازىم. كۆرمەي تۇرۇپ ئۇنىڭغا ياردەم قىلىشى مۇمكىن ئەمەس. فىزىكىلىق توساقلار بىلەن چەكلەش مۇمكىن بولمايدىغان كۆرۈش، پەقەتلا ئاللاھقا خاس بولغانلىقى ئۈچۈن بۇ كىشى ئۇنى ئاللاھنىڭ كۆرۈش سۈپىتىگە ئورتاق دەپ ھېساپلىغان بولىدۇ.

**ئىرادە** — خاھىش، ئىختىيار ۋە ئارزۇ دىگەن مەنىلەرنى ئىپادىلەيدۇ.

**قۇدرەت** — كۈچ، قۇۋۋەت ۋە قابىلىيەت دىگەن مەنىلەردە ئىشلىتىلىدۇ. ئىنساننىڭ ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى چەكلىك. ئۆلگەندىن كېيىن ھەممە ئىش تۈگەيدۇ. مەريەم ئەلەيھىسسالامنىڭ چاقىرىقنى قوبۇل قىلغانلىقى ۋە كېرەكلىك دەرىجىدە ياردەم قىلغانلىقىنى خىيال قىلغان كىشى ئۇنىڭغا بۇ ئىككى سۈپەتنىمۇ بەرگەن بولىدۇ. بۇ ئادەتتىن تاشقىرى بىر قۇدرەت ۋە ئىرا ئويدۇرۇشتىن باشقا نەرسە ئەمەس. بۇ مەنىدە ئىرادە ۋە

قۇدرەت ئىگىسى بولغان بىردىن ــ بىر بارلىق ئاللاھ. دېمەك ئۇ كىشى مەريەم ئەلەيھىسسالامنى ئاللاھنىڭ بۇ ئىككى سۈپىتىگىمۇ ئورتاق دەپ ھېساپلىماقتا. پاپا بىلەن بىرلىكتە مىڭلارچە خىرىستىيان ئۆز تىلىدا قىلغان دۇئالىرىدا مەريەم ئەلەيھىسسالامنى ۋاستە قىلغانلىقىدىن قارىغاندا، ئۇنىڭ پۈتۈن دۇئا گۇيلارنىڭ ھەممىسىنى تونۇغانلىقىغا، تىلىنى بىلگەنلىكىگە، تەلەپلىرىنى ئاڭلاپ چۈشەنگەنلىكىگە، تەلەپكارلارنىڭ تەلەپلىرىنى بىر ــ بىرىگە ئارىلاشتۇرۇۋەتمەي مۇلاھىز قىلالايدىغانلىقىغا ئىشىنىشى كېرەك. بۇ بولسا، پەقەت ئاللاھ تائالاغىنا ئىگە بولالايدىغان چوڭ بىر ئىلىم ۋە قۇدرەتنى تەقەززا قىلىدۇ. ئۇلار بۇ ھەقتە مەريەم ئەلەيھىسسالامنى ئاللاھ تائالا بىلەن ئورتاق ئالاھىدىلىككە ئىگە دەپ قاراشقا مەجبۇر. ئوخشاش ئەھۋال مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى، ئابدۇلقادىر جەيلانىينى ۋە باشقا ئەۋلىيانى چاقىرغان كىشىدىمۇ كۆرۈلىدۇ.

ئىنسانلارنىڭ تەلەپلىرىدىن خەۋرى يوق، پەقەت قىيامەت كۈنى تىرىلىدىغان بىر ئۆلۈك، بىزگە جان

تومۇرىمىزدىنمۇ يېقىن ۋە ھەر نەرسىنى بىلىدىغان ئاللاھنىڭ ئالدىدا قانداقمۇ ۋاسىتە بولالايدۇ؟

مەريەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاسىتە بولالىشى ئۈچۈن ھەم ئۇنىڭ يۇقىرىدىكى سۈپەتلەرگە ئىگە بولۇشى ھەمدە ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىدە شۇنچىلىك دەرىجىدە كەمچىلىلىك بولۇشى لازىم.

يۇقىرىدىكى سۈپەتلەرنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ ئىسىملىرىدىن تۈرلەنگەن. بۇلار، ھەي، ئالىم، سەمىئ، بەسىير، مۇرىيد ۋە قەدىيم قاتارلىقلار. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

**ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرى بار. ئۇنى ئۇنىڭ بىلەن چاقىرىڭلار. ئاللاھنىڭ ئىسىملىرىنى كەلسە - كەلمەس ئىشلىتىدىغانلارنى تەرك ئېتىڭلار. ئۇلار قىلمىشلىرىنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ** [1].

---

[1] - ئەئراف، 180/7.

ئاللاھ بەرمىگەن سالاھىيەتلەرنى بىر قىسىم بارلىقلاردا ياكى روھانىيلاردا بار دەپ قاراش شېرىك بولىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**"ئاللاتىن باشقا تەسەۋۋۇر قىلغانلىرىڭلارنى چاقىرىپ بېقىڭلار قېنى!" دېگىن. ئۇلارنىڭ قولىدىن سىلەردىن بالانى كۆتۈرىۋېتىش ۋە يۆتكەپ قويۇش كەلمەيدۇ [56] ئۇلار چاقىرغان نەرسىلىرىنىڭ پەرۋەردىگارىغا يېقىن بولۇشنى تىلەيدۇ، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا (پەرۋەردىگارىغا) يېقىنراق بولغىنى پەرۋەردىگارىنىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىپ (ئۇنىڭ) ئازابىدىن قورقىدۇ، پەرۋەردىگارىنىڭ ئازابى ھەقىقەتەن ساقلىنىشقا تېگىشلىكتۇر [57]** [1].

**ئاللاھ سىلەر ئاشكارىلىغان ۋە يوشۇرغان ھەر نەرسىنى بىلىپ تۇرىدۇ [19] ئاللاھنى قويۇپ چاقىرغانلىرى ھېچنىمە يارىتالمايدۇ. بەلكى ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى يارىتىلغان [20] ئۇلار تىرىك ئەمەس ئۆلۈك.**

[1] - ئىسرائ، 17/56-57.

**ئۇلار قاچان تىرىلدۈرۈلىدىغانلىقلىرىنى بىلمەيدۇ [21]** .[1]

مەريەم ئەلەيھىسسالامنى ياكى باشقا بىرىنى ياردەمگە چاقىرغانلار ئۇلارغا بۇ خۇسۇسىيەتلەرنى ۋە قابىلىيەتلەرنى ئاللاھنىڭ بەرگەنلىكىگە ئىشىنىدۇ. بەزىدە بۇنداق كىشىلەر ئوتتۇرىمىزدا مۇنداق مۇنازىرىلەر بولۇپ تۇرىدۇ:

- ئابدۇلقادىر جەيلانىي سىنى قانداق تونۇيدۇ؟
- ئاللاھ تونۇتامدۇ؟
- ئۇ سىنىڭ چاقىرىقىڭنى قانداق ئاڭلايدۇ؟
- ئاللاھ ئاڭلاتامدۇ؟
- ئۇ سىنىڭ تىلىڭنى قانداق چۈشىنىدۇ؟
- ئاللاھ ئۆگەتمەمدۇ؟
- خوش، ئۇ ئۆلگەن ئەمەسمۇ؟
- ئەۋلىيالار ئۆلمەيدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دىگەن: **"ئاللاھ يولىدا ئۆلتۈرۈلگەنلەرنى ئۆلۈكلەر دېمەڭلار. چۈنكى ئۇلار تىرىكتۇر"** بەقەرە، 154/2.

---

[1] - نەھل، 19/16-21.

- ئۆلۈك دېمەسلىكىمىز ئۈچۈن ئابدۇلقادىر جەيلانىي ئاللاھ يولىدىمۇ ئۆلتۈرۈلگەنمۇ؟

- !؟

- ئايەتنىڭ يېرىمىنى ئوقۇدۇڭ. داۋامىنىمۇ ئوقۇ. ئاللاھ تائالا ئايەتنىڭ داۋامىدا مۇنداق دەيدۇ: "... ئۇلار تىرىك. لېكىن سىلەر بۇنى بىلەلمەيسىلەر". ئاللاھ "سىلەر بىلمەيسىلەر" دىگەن ئىشنى سىلەر قانداق بىلىسىلەر؟.

- !!؟؟.دېمەك ئاللاھ تائالا ئالدى بىلەن ئالدۇلقادىر جەيلانىيغا بىر تىرىكلىك بېرىدۇ، كېيىن سېنى ئۇنىڭغا تونۇشتۇرىدۇ، سېنىڭ تىلىڭنى ئۇنىڭغا ئۆگىتىدۇ، ئاندىن كېيىن سېنىڭ مەنپەئەتىڭ ئۈچۈن ۋاستە بولىشىغا، ئۆزىنىڭ ئالدىدا سېنى مۇھاپىزەت قىلىشىغا ياردەم بېرىدۇ، ئاللاھنىڭ بۇنداق قىلىشقا نېمە ئېهتىياجى بار؟

- !!!؟؟؟

- شۇ ئايەتكە نېمە دەيسىز؟

ئېيتقىنكى، «سىلەر ئاللاھنىڭ يېقىنىدىن چاقىرىۋاتقان بۇتلىرىڭلارنىڭ (ئەھۋالىنى ) ئېيتىپ بېرىڭلار، ئۇلار زېمىننىڭ قايسى قىسمىنى ياراتقانلىقىنى ماڭا كۆرسىتىڭلار، ياكى ئاسمانلارنى يارىتىشتا ئۇلارنىڭ ئاللاھ بىلەن ئورتاقچىلىقى بارمۇ؟ بۇ (قۇرئان) دىن ئىلگىرى (سىلەرگە نازىل قىلىنغان) كىتاب ياكى (ئىلگىرىكىلەردىن) قالغان ئىلىم بولسا ماڭا ئېلىپ كېلىڭلار، ئەگەر سىلەر راستچىل بولساڭلار»[4]. ئاللاھنى قويۇپ قىيامەتكىچە چاقىرىققا جاۋاپ قايتۇرۇشقا قادىر بولمايدىغان نەرسىلەرنى چاقىرغان ئادەمدىنمۇ گۇمراھ ئادەم بارمۇ؟ بۇتلار ئۇلارنىڭ دۇئاسىدىن غاپىلدۇر[5]. (قىيامەت كۈنى) ئىنسانلار (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) توپلانغان چاغدا، ئۇلارچاقىرغان نەرسىلەر ئۇلارغا دۈشمەن بولىدۇ، ئۇلار تەرىپىدىن چاقىرىلغانلىقىنى ئىنكار قىلىدۇ[6] [1].

---

[1] - ئەھقاف، 46/4-6.

## (3) شاپائەتچى

مۇشرىك، ئاللاھنى يەريۈزىنىڭ پادىشاھلىرىغا ئوخشاتقانلىقى ئۈچۈن سالاچىلىق قىلىدىغان ۋە ئۆزىنى ئۇنىڭ ئالدىدا قوغدايدىغان بىرىنى ئىزدەيدۇ. بۇ، ئاللاھقا يېقىن ۋە ئۇ رەت قىلالمايدىغان بىرى بولۇشى لازىم.

كاتولىكلارنىڭ بۇ ماۋزۇ بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئېتىقادلىرى مۇنداق:

"پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ، خۇسۇسەن گۇناھكارلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن دادىنىڭ يېنىدا بىردىن ـ بىر سالاچى ئىيسا. ئىيسا ئۆزىنىڭ سالاچىلىقى بىلەن ئاللاھقا يېقىنلاشقانلارنى پۈتۈنلەي قۇتقۇزۇشقا كۈچى يېتىدۇ. چۈنكى ئۇلارغا سالاچىلىق قىلىش ئۇ مەڭگۈ ھايات.

مۇقەددەس روھنىڭ ئۆزىمۇ بىز ئۈچۈن سالاچىلىق قىلىدۇ[1].

---

[1] ـ كاتولىك چېركاۋى دىن ئەخلاق پرىنسىپى، 2634 – ئابزاس.

"مەريەم ئانىنىڭ ئانىلىقى ... تۆگىمىدى. يېڭىلىنىڭ تۇرىدىغان ۋاستىلىكى بىلەن ئەبەدىي ئېسەنلىككىمىزگە كاپالەتلىك قىلىدىغان سوغاتلارنى خەۋپىسىزلەندۈرۈشنى داۋاملاشتۇرماقتا. شۇنىڭ ئۈچۈن مەريەم ئانىنى چېركاۋدا ئادۋۇكات، ياردەمگە ئالدىرىغۇچى ۋە سالاچىلىق قىلغۇچى دەپ ئاتايدۇ[1].

بۇنىڭغا ئوخشاش چۈشەنچە تەرىقەتلەردىمۇ بار. بىر شەيخ ۋە ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى بىلەن ئېلىپ بېرىلغان مۇنازىرىمىزنىڭ ماۋزۇ بىلەن مۇناسىۋەتلىك بۆلۈمى مۇنداق:

<u>مۇرىد</u> - بىز، شەيخىمىز بىزگە ياردەم قىلىدۇ دەپ قارايمىز. مەسىلەن: كۈنىمىزدە سوتتا ئادۋۇكات تەكلىپ قىلىش مەجبۇرىي ئەمەس. لېكىن كۆپىنچە ئادۋۇكات تەكلىپ قىلغانلار سوت مەھكىمىسىدە غەلىبە قىلىدۇ.

<u>بايىندىر</u> - سىز مەخپىي ۋە ئاشكارا ھەر ئىشنى بىلىپ تۇرىدىغان ئاللاھنى بىر سوتچى بىلەن ئوخشاش دەپ قارامسىز؟ ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

---

[1] - كاتولىك چېركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 969 – ئابزاس

**ئۇ كۈندە كىشى ئۆزىنىڭ قېرىندىشىدىن، ئانىسىدىن، ئاتىسىدىن، خوتۇنىدىن ۋە بالىلىرىدىن قاچىدۇ[34-36] . ئۇ كۈندە ھەر ئادەمنىڭ بىر ھالى بولىدۇكى، ئۇنىڭ باشقىلارغا قارىشىغا (شۇ ھالى) يار بەرمەيدۇ[37] .**[1]

ئەھۋال مۇشۇنداق تۇرسا، شەيخىڭىز قانداق پۇرسەت تېپىپ سىزنى قوغدايدۇ؟

زەيد ئىبنى سابىتنىڭ راۋايەت قىلىشىچە، ئەنساردىن ئۇممۇ ئەلا، مۇھاجىرلارنى ئارىلىرىدا تەقسىم قىلىش ئۈچۈن چەك تاشلىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: "بىزگە ئوسمان بىن مەزئۇن توغرا كەلدى. ئۇنى ئۆيىمىزگە يەرلەشتۈردۇق. كېيىن ئۆلۈمىگە سەۋەب بولغان بىر كېسەلگە مۇبتىلا بولدى. ئۆلۈپكەتكەندىن كېيىن يۇيۇلدى ۋە ئۆزىنىڭ كىيىم - كېچىكى بىلە كېپەنلەندى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيگە كىردى. ئۇ ئەسنادا مەن: "ئى ئەبۇ سەئىب ئاللاھ ساڭا رەھمەت

[1] - ئەبەسە، 80/34-36.

قىلسۇن، ئاللاھنىڭ ھەقىقەتەن ساڭا كۆپ ئىكرام ئاتا قىلغانلىقىغا گۇۋاھمەن" دېدىم. بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: "ئۇنىڭغا ئاللاھنىڭ ئىكرام ئاتا قىلغانلىقىنى قانداق بىلىسەن؟" مەن دېدىمكى، "ئاتا ۋە دادام سىزگە پىدا بولسۇن، ئۇنداق بولسا، ئاللاھ كىمگە ئىكرام ئاتا قىلار؟. بۇنىڭغا جاۋاب بېرىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: "لېكىن ئۇ ئۆلدى ۋە ئۇنىڭغا يەقىيىن (ئوچۇق ئىلىم) كەلدى. ئاللاھ بىلەن قەسەم قىلىپ ئېيتىمەنكى، ئۇنىڭ ئەھۋالىنىڭ ياخشى بولۇشىنى ئارزۇ قىلىمەن. ئاللاھ بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن ئاللاھنىڭ ئەلچىسى بولغان ھالەتتە مېنىڭ ئىشىمنىڭ قانداق بولۇشىنى مەنمۇ بىلمەيمەن.

ئۇممۇ ئەلا دەيدۇكى، ئاللا بىلەن قەسەم قىلىمەنكى بۇندىن كېيىن ھېچكىمنى پاكلىمايمەن"[1].

لېكىن سىز شەيخىڭىزنىڭ جەننەتتىكە كىرىدىغانلىقىدىن گۇمانلانمىغاندەك، ئاللاھنىڭ

[1] - بۇخارىي، الجامع الصحيح، كتاب الجنائز23، 1243.

هوزۇرىدا سىزنى قوغدايدىغانلىقىنى سۆزلەشكە جاسارەت قىلىۋاتىسىز.

بىزگە ئادۋۇكاتلىق قىلىدىغان شەيخ ئاللاھنىڭ هوزۇرىدا ئۇنى ئەسكە سېلىشى ئۈچۈن جان تومۇرىمىزدىنمۇ يېقىن ئاللاھنىڭ دىققىتىدىن چۈشۈپ قالغان بىر نەرسە بارمۇ؟ ياكى شەيخ قارىشى چىقىشى ئۈچۈن ئاللاھ سوتلاشتا خاتالىشامدۇ؟ (ئەسلا مۇمكىن ئەمەس). قانچىلىك دەرىجىدە خاتالاشقانلىقىڭىزنى بىلىۋاتامسىز؟

<u>مۇرىد</u> - مۇفتىلىكتە بىر مۇپتى بىلەن كۆرۈشمەكچى بولساڭ، ئوتتۇرىغا بىر ئىشىك باققۇچىنىڭ كىرىشى ۋە بىر كىشىنىڭ سېنى مۇپتىغا تونۇشتۇرۇشى لازىم. ئوتتۇرىغا هېچكىم كىرمەستىن بىر باشلىق ياكى دۆلەت رەئىسى بىلەن ۋاستىسىز هالدا كۆرۈشەلەمسەن؟ مانا بۇ شەيخ، بىز بىلەن ئاللاھ ئوتتۇرىسىدا ۋاستىلىك ۋە سالاچىلىق رولىنى ئوينايدۇ.

<u>بايىندىر</u> - بىزگە جان تومۇرىمىزدىن يېقىن ئاللاھ ئۈچۈن بۇ سۆزنى قانداقمۇ سۆزلىگىلى بولىدۇ؟

بۇ خىل ئېتىقاد ئىنساننى شېرىككە ئېلىپ بارىدۇ. شېرىك ئەسلىدە ئاللاھ بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدا ۋاستە پەيدا قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. زۇمەر سۈرىسىدە بۇ مەسىلە ئۇرغۇلاناقتا:

**بىلىڭلاركى، ساپ دىن ئاللاھنىڭ دىنى، ئاللاھنىڭ دۇنىدىن (غەيرىدىن) ھىمايىچى قىلىۋالغانلار: «بىزنىڭ ئۇلارغا قۇللۇق قىلىشىمىز پەقەت ئۇلارنىڭ بىزنى اللەغا يېقىنلاشتۇرۇشى ئۈچۈندۇر» (دەيدۇ). ئاللاھ ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلىرى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىدۇ، ئاللاھ ھەقىقەتەن يالغانچىنى، (اللەنىڭ نېمەتلىرىگە) كۇفرىلىق قىلغۇچىنى ھىدايەت قىلمايدۇ[3]** [1].

بۇ خىل چۈشەنچىلەردىن ۋاز كېچىڭلار. چۈنكى شەيتان ئىنساننى داۋاملىق بۇ ئۇسۇل بىلەن ئازدۇرىدۇ.

---

[1] - زۇمەر، 3/39.

قېنى ماڭا ئېيتىپ بېرىڭلار، ياراتقان، رىزىق بەرگەن، كامالەتكە يەتكۈزگەن ۋە ساڭا سەندىنمۇ يېقىن بولغان ئاللاھمۇ سىلەرنى ئۇندان بىلەمدۇ ياكى شەيخمۇ؟

مۇرىد - ئاللاھ ئوبدان بىلىدۇ.

يايىندىر - ئۇنداق بولسا، شەيخ سېنىڭ نېمەڭنى ئاللاھقا تونۇشتۇرىدۇ؟

مۇرىد - ؟!

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئۇلار، ئاللاھنىڭ دۇنىدىن ئۆزلىرىگە پايدا يەتكۈزەلمەيدىغان نەرسىلەرنى چاقىرىدۇ ۋە "ئۇلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا بىزنىڭ شاپائەتچىلىرىمىز" دېيىشىدۇ. ئەجەبا ئاسمانلاردا ۋە يەردە مۇنداق نەرسىلەر بولۇپ، ئاللاھ ئۇلارنى بىلمەي قېلىپ، سىلەر ئۇنى ئاللاھقا ئېيتىپ بېرەمسىلەر؟ ئاللاھ ئۇلارنىڭ شېرىك كەلتۈرگەن نەرسىدىن پاك ۋە ئالىيدۇر** [1].

---

[1] - يۇنۇس، 18/10.

ئاللاھ كىمگە شاپائەت قىلىش سالاھىيىتى بەرگەن بولسا، يالغۇز ئۇ كىشىلا ئۆزلىرى خالىغان كىشىلەرگە ئەمەس، ئاللاھ خالىغان كىشىلەرگە شاپائەت قىلالايدۇ.

**شاپائەتنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ ئىلكىدە. ئاسمان ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى ئاللاھقا خاس. كېيىن سىلەر ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر** [1].

**ئاللاھ ئۇلارنىڭ قىلغانلىرىنى ۋە قىلماقچى بولغانلىرىنى بىلىدۇ. ئۇلار ئاللاھ رازى بولغانلارغىلا شاپائەت قىلىدۇ. ئاللاھنىڭ ھەيۋىسىدىن تىترەپ تۇرىدۇ. ئۇلاردىن كىم مەن ئاللاھنىڭ دۇنىدىن بىر ئىلاھ مەن دەيدىكەن، ئۇنى دوزاخ بىلەن جازالايمىز. زالىملارنى مانا مۇشۇنداق جازالايمىز** [2].

ئەبۇ ھۇرەيرە (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) مۇنداق دەيدۇ:

---

[1] - زۇمەر، 44/39.
[2] - ئەنبىيائ، 28/21-29.

"ئەڭ يېقىن تۇغقانلىرىڭنى ئاگاھلاندۇرغىن" ( شۇئەرا — 214)" دېگەن ئايەت چۈشكەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورنىدىن تۇرۇپ: ئى قۇرەيش خەلقى! ئۆزەڭلارنى سېتىۋېلىڭلار. مەن ئاللاھتىن كەلگەن بىر نەرسىنى سىلەردىن دەپئى قىلالمايمەن. ئى ئابدۇ ماناف ئەۋلادى! مەن ئاللاھتىن كەلگەن بىر نەرسىنى سىلەردىن دەپئى قىلالمايمەن. ئى ئالدۇلمۇتتەلىبنىڭ ئوغلى ئابباس! مەن ئاللاھتىن كەلگەن بىر نەرسىنى سەندىن دەپئى قىلالمايمەن. ئى پەيغەمبەرنىڭ ھاممىسى سەفىييە! مەن ئاللاھتىن كەلگەن بىر نەرسىنى سەندىن دەپئى قىلالمايمەن. ئى مۇھەممەدنىڭ قىزى فاتىمە مېلىمدىن نېمىنى خالىساڭ سورا، مەن ئاللاھتىن كەلگەن بىر نەرسىنى سەندىن دەپئى قىلالمايمەن"[1].

تەرىقەتلەردە ئەۋلىيانى ۋاستە قىلىش چۈشەنچىسى ئۆزلىشىپ كەتكەن. ئۇلار قەبرىنى بۇ مەقسەت بىلەن زىيارەت قىلىدۇ. بۇ ماۋزۇ بىلەن مۇناسىۋەتلىك قىلىپ مۇنداق بىر ھەدىس توقۇپ چىقىرىلغان:

[1] - بۇخارىي، الجامع الصحيح، كتاب الوصيا55، 2753.

"ئىشلىرىڭلاردا نىمە قىلىشىڭلارنى بىلەلمىگەن ۋاقتىڭلاردا قەبرىدە ياتقانلاردىن ياردەم تەلەپ قىلىڭلار"[1].

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئاللاھنى قويۇپ قىيامەتكىچە چاقىرىققا جاۋاپ قايتۇرۇشقا قادىر بولمايدىغان نەرسىلەرنى چاقىرغان ئادەمدىنمۇ گۇمراھ ئادەم بارمۇ؟ بۇتلار ئۇلارنىڭ دۇئاسىدىن غاپىلدۇر[5]** [2].

**ئېيتقىنكى، بىز ئاللاھ نى قويۇپ بىزگە پايدا - زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان بۇتلارغا ئىبادەت قىلامدۇق؟ بىزنى ئاللاھ ھىدايەت قىلغاندىن كېيىن، ئارقىمىزغا چېكىنەمدۇق؟ (يەنى مۇرتەد بولامدۇق؟) (مۇبادا بىز شۇنداق قىلىدىغان بولساق، مۇنداق) بىر**

[1] - ئىبنى كامال پاشا، **الاربعون،** 360 – ۋاراق، سۇلايمانىيە كۇتۇپخانىسى، ئەسەسد ئەپەندى، 1694. ئىبنى كامال، ئوسمانىيە دۆلىتىنىڭ پادىشاھلىرىدىن ياۋۇز سۇلتان سەلىمنىڭ مەشھۇر شەيخۇلئىسلاملىرىدىن بىرى. ئۇ 1469 – ھىجرىي يىلى تۈكىيە جۇمھۇرىيىتىنىڭ توكات ۋىلايىتىدە تۇغۇلۇلغان. 1534 - ھىجرىي يىلىدا ئىستانبۇلدا ئالەمدىن ئۆتكەن.

[2] - ئەھقاف، 5/46.

**ئادەمگە:شەيتانلار ئۆنى بىر چۆلگە باشلاپ بارغان، (چۆلدە ئۇ) تېڭىرقاپ قالغان، دوستلىرى ئۇنى بىزنىڭ يېنىمىزغا كەل دەپ توغرا يولغا چاقىرىۋاتقان، (ئۇ چاقىرىقنى قوبۇل قىلماي،ئاخىر هالاك بولغان ئادەمگە)ئوخشاپ قالىمىز (بۇكۇففارلارغا) ئېيتقىنكى، ئاللاهنىڭ هىدايىتى هەقىقەتەن هەقىقىي هىدايەتتۇر، بىز ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا بويسۇنۇشقا بۇيرۇلدۇق [1].**

يەنە باشقا بىر ئايەتتە ئاللاه تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ساڭا يەتكەن ياخشىلىق ئاللاه تەرىپىدىندۇر، ساڭا يەتكەن يامانلىق ئۆزەڭدىندۇر. سېنى بىز ئىنسانلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق، شاهىتلىققا ئاللاه يېتەرلىكتۇر [2].**

**ئاللاه خالىمىغان ئىكەن ،ئۆزەمگە پايدا يەتكۈزۈش، زىياننى ئۆزەمدىن دەپئى قىلىش قولۇمدىن**

[1] - ئەنئام، 71/6.
[2] - نىسا، 79/4.

**كەلمەيدۇ. ئەگەر مەن غەيبنى بىلىدىغان بولسام نۇرغۇن مەنپەئەت ھاسىل قىلغان بولاتتىم، زىيان-زەخمەتكىمۇ ئۇچرىمىغان بولاتتىم.مەن پەقەت ئىمان ئېيتىدىغان قەۋم ئۈچۈن ئاگاھلاندۇرغۇچى ۋە خۇش خەۋەر بەرگۈچى قىلىپ ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرمەن** [1].

## 3 - مۇشرىك مۇشرىكلىقنى رەت قىلىدۇ

مۇشرىكلارنىڭ ئەسلى غايىسى ئاللاھقا يېقىنلىشىش ۋە ئاللاھنىڭ دىققىتىنى ئۆزىگە جەلب قىلىشتىن ئىبارەت. تەڭرى دەپ ھېساپلىغان كىشى ياكى نەرسىلەرگە، ۋاستىچىلىك ۋە شاپائەتچىلىك ۋەزىپىسى يۈكلىشى بۇنى ئىسپاتلىماقتا. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار بىر نەرسىنى ئاللاھقا پۈتۈنلەي ئوخشاش دەپ قارىمىغانلىقىنى ئالغا سۈرىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى(ھېساب ئېلىش ئۈچۈن)يىغىمىز،ئاندىن مۇشرىكلارغا:« ئاللاھ**

---

[1] - ئەئراف، 188/7.

**نىڭ شېرىكلىرى دەپ ئېتىقاد قىلغان مەبۇدلىرىڭلار قەيەردە » ؟دەيمىز[22] ئاندىن ئۇلار پەقەت ئۆزرە ئېيتىپ(دۇنيادىكى چاغلىرىدىكىگە ئوخشاش يالغانغا ئىلتىجا قىلىپ):« پەرۋەردىگارىمىز!ئاللاھ بىلەن قەسەم قىلىمىزكى،بىز مۇشرىك بولمىغان ئىدۇق » دەيدۇ [23] ئۇلارنىڭ(بىز مۇشرىك بولمىغان دەپ)ئۆزلىرىگە قارشى قانداق يالغان سۆزلىگەنلىكىگە قارىغىن،ئۇلارنىڭ(ئاللاھ نىڭ شېرىكلىرى دەپ)بوھتان چاپلىغان بۇتلىرى ئۇلاردىن قاچىدۇ [24] [1].**

مۇشرىكلار بۇ خىل پوزۇتسىيەلىرىنى دۇنيادىمۇ ئوتتۇرىغا قويىدۇ. بۇ ھەقتە خرىستىيانلارنىڭ ۋە مەككىلىك مۇشرىكلارنىڭ كۆزقاراشلىرىدىن مىسال بېرىپ ئۆتۈش مۇۋاپىق بولىدۇ.

## (1) خرىستىيانلار

خرىستىيانلار كۆپ تەڭرىلىكنى، يەنى شېرىكنى رەت قىلىدىغانلىقلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ مۇنداق دەيدۇ:

---

[1] - ئەنئام، 6/22-24.

"بىرىنچى بۇيرۇق كۆپ تەڭرىلىكنى چەكلەيدۇ. ئىنسانلاردىن تەڭرىدىن باشقا تەڭرىلەرگە ئىشەنمەسلىكلىرى، يالغۇز بولغاندىن باشقا ئىلاھلارغا ئېھتىرام بىلدۈرمەسلىكلىرى تەلەپ قىلىدۇ. مۇقەددەس كىتاپتا پات - پات بۇتلارنى رەت قىلىش ھەققىدە گەپ قىلىنىدۇ"[1].

خىرىستىيانلاردا يالغۇز ئاللاھقا قۇللۇق قىلىش پرىنسىپى بار. شۇ سۆزلەر بۇ پىكىردىكى خىرىستىيانلارغا ئائىت: "تەڭرى دادا، ئېسەنلىكنىڭ ۋە يارىتىلىشنىڭ ۋە پۈتۈن مۇقەددەسلىكنىڭ مەنبەسى بولغان ھالدا ئۇلۇغلىنىدۇ ۋە ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىنىدۇ"[2].

لۇقا ئىنجىلىدە ئىبلىسنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى يۇكسەك يەرلەرگە كۆتۈرۈپ، كۆز يۇمۇپ ئاچقىچىلىك ئۇنىڭغا دۇنيانىڭ بارلىق دۆلەتلەرنى كۆرسەتكەنلىكى، ئۇنىڭغا: "پۈتۈن ھاكىمىيىتى ۋە كۆركەملىكلىرى بىلەن بۇلارنى ساڭا بېرىمەن. بۇلار ماڭا ئۆتكۈزۈپ بېرىلدى.

[1] - كاتولىك چىركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 2112 – ئابزاس.
[2] - كاتولىك چىركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 1110 - 1112– ئابزاس.

مەنمۇ ئۆزۈم خالىغان كىشىگە بېرىمەن. ماڭا چوقۇنساڭ بۇلارنىڭ ھەممىسى سېنىڭ بولىدۇ" دېگەنلىكى، بۇنىڭغا جاۋابەن ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىبلىسقا مۇنداق دېگەنلىكى قەيت قىلىنغان:

"تەڭرىڭ بولغان رەببىڭگە چوقۇن. يالغۇز ئۇنىڭغا قۇللۇق قىل" دەپ يېزىلغان[1].

خرىستىيانلار پاۋلۇسقا ئەگىشىپ، ئاللاھ ئائىلا بىلەن ئۆزلىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدا سالاچىلار پەيدا قىلغان. ئەيسادىن 4 ئەسىر كېيىن يىغىلغان "ئىزنىك[2] مەجلىسى بىلەن ئىستانبۇل ئىككىنجى دۇنياۋىي مەجلىسى تەرىپىدىن چىقىرىلغان بىر قارارغا ئاساسەن ئەيسا ئەلەيھىسسالام ۋە مۇقەددەس روھ بىردىن تەڭرى دەپ قارىلىشقا باشلىغان.

[1] - ئىنجىل لۇقا، 4/5-8.

[2] - ئىزنىك، تۈركىيە جۇمھۇرىيىتىنىڭ بۇرسا ۋىلايىتىنىڭ بىر ناھىيىسىڭ مەركىزىگە بېرىلگەن بىر ئىسىم بولۇپ، ئىزنىك كۆلىنىڭ شەرق تەرىپىگە جايلاشقان. بۇ يەرنىڭ تارىخى ناھىيىتى ئۇزۇن بولۇپ، مىلادىدىن بۇرۇنقى 310 – يىلى بىزانتىسىيىلىكلەردىن ئانتىگونىيوس (Antigonius) تەرىپىدىن قۇرۇلغان. يەر شارائىتى ناھايىتى مۇنبەت، ھاۋاسى ساپ، قول ھۈنەرۋەنچىلىك، پار-پۇر بويۇملار سانائىتى، يىپەك ۋە باشقا توقۇلما بويۇملار ۋە مەدەنىيەت – سەنئەت جەھەتتىكى ئالاھىدىلىكلىرى بىلەن بىزانتىسىيە، شەرقى روم، ئوسمان تۈرك ئىمپىرا تورلىقى ۋە كۈنىمىزدە تۈركىيە تارىخىدا مۇھىم ئورۇن تۇتىدۇ.

325 – يىلى يىغىلغان ئىزنىك مەجلىسى ئېتىقادىي جەھەتتىكى پرىنسىپلىرىنى مۇنداق بايان قىلىدۇ: "تەڭرىنىڭ يېگانە ئوغلى ئەزەلدە دادىدىن تۇغۇلغان، نۇردىن كەلگەن نۇر، تەڭرىدىن كەلگەن ھەقىقى تەڭرى، يارىتىلماستىن دادا بىلەن ئوخشاش جەۋھەردىن كەلگەن[1].

381 – يىلى ئىستانبۇلدا يىغىلغان ئىستانبۇل ئىككىنچى دۇنياۋىي مەجلىسى مۇقەددەس روھ بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئېتىقادىنى مۇنداق بايان قىلىدۇ:

"ئۈچلۈك بىرلىكنىڭ ئۈچىنچى كىشىسى بولغان مۇقەددەس روھ تەڭرىدۇر. دادا ۋە ئوغۇل بىلەن بىردۇر ۋە ئۇنىڭغا تەڭ. ئۇلار بىلەن ئوخشاش جەۋھەر ۋە ئوخشاش تەبىئەتكە ئىگە. بۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە مۇقەددەس روھ پەقەتلا دادىنىڭ روھى ئەمەس، دادا ۋە ئوغۇلنىڭ روھى[2].

---

[1] - كاتولىك چېركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 242 – ئابزاس.
[2] - كاتولىك چېركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 245 – ئابزاس.

ئۆچلۈك بىرلىك سۆزى بىلەن دادا، ئوغۇل ۋە مۇقەددەس روھتىن ئىبارەت ئۈچ تەرەپنىڭ ئەسلىدە يالغۇز بىر تەڭرى ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويغان بولىدۇ. ئۇلار مۇنداق دەيدۇ: قادىر دادا ۋە ئونىڭ يېگانە ئوغلى ۋە مۇقەددەس روھ بىر تەڭرى: ناھايىتى مۇقەددەس ئۈچ تەرەپلىك بىرلىك[1].

ئاللاھقا شېرىك قوشمىغانلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن بۇ ئۈچىنى يالغۇز بىر تەڭرى دەپ ئاتىغان. لېكىن بۇنىڭ ئەمەلىيەتكە مۇۋاپىق بولمىغانلىقى تۆۋەندىكى ئىپادىلەردە ئوتتۇرىغا چىقماقتا:

"تەڭرىدىكى كىشلەر بىر – بىرىگە ئوخشىمايدۇ. ئوغۇل بولغان كىشى دادا ئەمەس. دادا بولغان كىشمۇ ئوغۇل ئەمەس. مۇقەددەس روھ بولغان كىشمۇ ھېچقاچان دادا ئەمەس ھەمدە ئوغۇلمۇ ئەمەس. ئەسلىدىن كەلگەن مۇناسىۋەتلەر سەۋەبىدىن بىر – بىرىگە ئوخشىمايدۇ[2].

[1] ـ كاتولىك چىركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 233 – ئابزاس.
[2] ـ كاتولىك چىركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 254 – ئابزاس.

پاۋلۇس ۋە پېتروسقا، شۇنىڭدەك بىر قىسىم خىرىستىيان چوڭلىرىغا ئائىت سۆزلەرنى ئىنجىلنىڭ بىر پارچىسى قىلىۋېلىپ، مەجلىسلەردىن چىقىرىغان قارارلار بىلەن ئېتىقاد پرىنسىپى تۇرغۇزغاندا مۇشۇنىڭغا ئوخشاش چۈشەنگىلى بولمايدىغان ۋە ئىچىدىن چىققىلى بولمايدىغان ئېتىقادلار گۇرۇپپىسى مەيدانغان كەلمەكتە.

## (2) ـ ئىنجىلدە شېرىك

مۇسۇلمانلار، ئاللاھ ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرگەن ئىنجىلغا ئىشىنىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئەھلى ئىنجىللار ئاللاھ ئىنجىلدا نازىل قىلغان ئەھكاملار بويىچە ھۆكۈم قىلسۇن،ئاللاھ نازىل قىلغان ئايەتلەر بويىچە ھۆكۈم قىلمىغانلار پاسىقلاردۇر** [1].

دېمەك ئۇنىڭدا ئاللاھ نازىل قىلغان نەرسىلەرمۇ بار.

كۈنىمىزدىكى ئىنجىلنىڭ كۆپ قىسمى پاۋلۇسنىڭ، بىر قىسمى ھەۋارىيلارنىڭ ۋە كىم ئىكەنلىكى مەلۇم

---

[1] ـ مائىدە، 45/5.

ئەمەس كىشىلەرنىڭ ئەسەرلىرىدىن تەركىپ تاپقان. بۇلار، ئاللاھ تائالا ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلغان نەرسىلەر ئەمەس. ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەۋارىيلىرى ئۇنىڭ ساھابىلىرى، يەنى دوستلىرىغا ئوخشايدۇ. ئۇلارنىڭ سۆزلىرى ئەڭ يۇقىرى بولغاندا ساھابىلەرنىڭ سۆزلىرى سەۋىيەسىدە بولۇشى مۇمكىن. بۈگۈنكى كۈندىكى خىرىستىيانلار بۇنى ئاللاھتىن كەلگەن ۋەھيي دەپ قارايدۇ. كاتولىكلارنىڭ بۇ مەسىلە ھەققىدىكى پىكرى مۇنداق:

"چىركاۋىمىز، ھەۋارىيلىرىدىن كەلگەن ئېتىقاد بىلەن، كونا ۋە يېڭى ئەھد ئىچىدىكى كىتابلارنى ھەممە بۆلۈملىرى بىلەن مۇقەددەس ۋە چىركاۋ پرىنسىپلىرىغا مۇۋاپىق دەپ قوبۇل قىلىدۇ. چۈنكى مۇقەددەس روھنىڭ ۋەھيي قىلىشى بىلەن يېزىلغانلىقى ئۈچۈن بۇلارنىڭ يازغۇچىسى تەڭرى"[1]. بۇ ئەھۋال قۇرئاننىڭ شۇ ئايىتىنىڭ روھىغا ئۇيغۇن كېلىدۇ:

[1] ـ كاتولىك چىركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 105 – ئابزاس.

**كىتابنى ئۆز قوللىرى بىلەن يېزىپ ئاز پۇلغا سېتىش ئۈچۈن، "بۇ ئاللاھ تەرىپىدىن نازىل بولغان" دېگۈچىلەرگە ۋاي! قولى بىلەن يازغانلىرى ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي!** [1].

پاۋلۇس ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى كۆرمىگەن. قولىمىزدىكى ئىنجىلغا ئاساسلانغاندا پاۋلۇسنىڭ ئەسلى ئىسمى ساۋۇل (Saul) ئىكەنلىكى مەلۇم[2]. ئۇ خىرىستىيانلارغا دۈشمەنلىك قىلىشتا ئۈچىغا چىققان مۇشتۇمزور بىر يەھۇدى ئىدى. ئۇ، شامغا كېتىۋېتىپ تۇساتتىنلا ئاسماندىن چۈشكەن پارقىراق بىر نۇرنىڭ ئەتراپىنى ئورىۋالغانلىقىنى، ئىيسانىڭ ئۇنىڭغا گەپ قىلغانلىقىنى[3]، كېيىن ئۆزىنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا ئىشەنگەنلىكىنى ۋە ۋافىتىز[4] قىلىنغانلىقىنى دەۋا قىلىدۇ.

---

[1] ـ بەقەرە، 79/2.

[2] ـ قاراڭ: پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىشلىرى، 9/13.

[3] ـ قاراڭ: پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىشلىرى، 3/9-6.

[4] ـ ۋافىتىز دەپ لۇغەتتە، خىرىستىيانلارنىڭ كىچىك باللارغا ۋە دىنلىرىغا كىرگەنلەرگە تەتبىقلايدىغان سۇغا چۆمۈلدۈرۈش ۋە سۇ سېپىش مۇراسىمىغا ئېيتىلىدۇ. قاراڭ: مەھمەت دوغان، بۈيۈك تۈركچە سۆزلۈك، 2002 - يىلى 15 – باسمىسى، بەت: 1360.

بۇنىڭدىن قارىغاندا پاۋلۇس ئادەتتىكى بىر خىرىستىيان بولۇپ، ئۇنىڭ سۆزلىرىنىڭ ئىنجىلغا كىرگۈزۈلۈشىنى قوبۇل قىلغىلى بولمايدۇ. بۇ ئاتا – بوۋىلارنىڭ سۆزلىرى دائىرىسىگە كىرىدۇ. ئىزنىك ۋە ئىستانبۇل مەجلىسلىرىدە ئېلىنغان قارارلارمۇ ئاتا – بوۋىلارنىڭ مەسەللىرى قاتارىدىكى سۆزلەر. خىرىستىيانلار مانا مۇشۇنداق ئاتا بوۋىلىرىنىڭ مەسەللىرىنى ئاساس قىلىپ ئۈچ تەرەپلىمىك تەگرى ئېتىقادىنى ئۆزلىرىنىڭ ئېتىقاد يولى قىلىپ تاللىغان.

بۇنىڭغا ئاساسلىنىپ، نېمە ئۈچۈن خىرىستىيانلار بىلەن مەككىلىك مۇشرىكلارغا ئوخشاش كۆز بىلەن قارىلىدۇ؟ دەپ سوراشقا بولىدۇ. شېرىكنىڭ پرىنسىپىغا ئاساسلانغاندا بۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا پەرق يوق. شۇنىڭ ئۈچۈن شۇنداق بولغان. تۆۋەندىكى ئايەت بۇنىڭ دەلىلى:

**يەھۇدىيلار: "ئۇزەير ئاللاھنىڭ ئوغلى" دېدى، خىرىستىيانلار: "مەسىھ (يەنى ئىيسا) ئاللاھنىڭ ئوغلى"**

**دېدى، بۇ، ئۇلارنىڭ ئاغزىدىكى سۆزدۇر، بۇ ئىلگىركى كاپىرلارنىڭ سۆزلىرىگە ئوخشايدۇ. ئاللاھ ئۇلارغا لەنەت قىلسۇن، ئۇلار قانداقمۇ ئاللاھقا يالغان چاپلايدۇ**[1].

ئەپسۇسكى، زامانىمىزدىكى بەزى مۇسۇلمانلار بۇنىڭغا ئوخشايدىغان سۆزلەرنى ئىشلىتىش ئارقىلىق يولدىن چىقماقتا.

## (3) مەككىلىك مۇشرىكلار

مەككىلىك مۇشرىكلار كەئبىنى تاۋاپ قىلغاندا سۆزلەيدىغان شۇ سۆزلىرىمۇ ئۇلارنىڭ ئىككى يۈزلىمىچى مەۋقەئىنى بايان قىلىدۇ: "پەرۋەردىگارىم بۇيرۇقىڭغا هازىرمەن، سېنىڭ ھېچ شېرىكىڭ يوق. پەقەت بىرلا شېرىكىڭ بار[2]. ئۇ ۋە ئۇ ئىگە بولغان ھەر نەرسە سېنىڭ ئىلكىڭدە"[3].

---

[1] - تەۋبە، 30/9.

[2] - كەبىنىڭ ئەتراپىدىكى بۇبلار ھەر بىرى بىر قەبىلىگە ئائىت ئىدى. ھەممە كىشى ئۆزىنىڭ بۇتىنىڭ ۋاسىتىسى بىلەن ئاللاھقا يېتىشكە تىرىشقانلىقى ئۈچۈن ھەر بىر مۇشرىكنىڭ پەقەتلا بىردانىدىن بۇتى بولاتتى.

[3] - مۇسلىم، صحيح مسلم، كتاب الحج 15، 1185.

ئۇ شېرىكنىڭ ۋە پۈتۈن قۇدرەتنىڭ ئىگىسى ئاللاھ دېگەن چاغدا، ئۆزلىرىنى ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە قارشى چىقمىغاندەك كۆرسىتىدۇ. قۇتۇب، غەۋس، ئەۋتاد قاتارلىق سۆز قېلىپلىرى ئىچىدە "ئەۋلىيا" دەپ ئاتىغان كىشلەرگە ئادەتتىن تاشقىرى كۈچ ئۇيدۇرغان بەزى تەرىقەتلەر، بۇ كۈچنى ئۇلارغا ئاللاھ بەرگەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويۇش بىلەن مەسىلىنى ھەل قىلىمىز دەپ گۇمان قىلىدۇ.

ئۇلار، ئۆزلىرىنى توغرا يولدا دەپ ئويلايدىغان مۇشرىكلار بىلەن مۇناسىۋەتلىك شۇ ئايەت ئۈستىدە ئويلىنىپ كۆرۈشى لازىم:

**ئاللاھ (سىلەردىن) بىر گۇرۇھنى ھىدايەت قىلدى؛ يەنە بىر گۇرۇھقا گۇمراھلىق تېگىشلىك بولدى. شۈبھىسىزكى، ئۇلار ئاللاھنى قويۇپ، شەيتانلارنى دوست تۇتقان تۇرۇقلۇق ئۆزلىرىنى توغرا يولدا دەپ گۇمان قىلىدۇ** [1].

---

[1] - ئەئراف، 30/7.

كىمكى مېھرىبان ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، بىز ئۇنىڭغا شەيتاننى مۇسەللەت قىلىمىز، شەيتان ئۇنىڭغا ھەمىشە ھەمراھ بولىدۇ [36] شەك-شۈبھىسىزكى، شەيتانلار ئۇلارنى توغرا يولدىن توسىدۇ، ئۇلار بولسا ئۆزلىرىنى توغرا يولدا دەپ گۇمان قىلىدۇ[37] [1].

ئىنسانلار توپلانغان چاغدا بۇتلار ئۇلارغا دۈشمەن بولىدۇ. ئۇلار تەرىپىدىن ئىبادەت قىلىنغانلىقىنى ئىنكار قىلىدۇ [2].

قىيامەت قايىم بولغان كۈندە گۇناھكارلار ئۈمىدسىزلىنىپ كېتىدۇ [12] ئۇلارغا شېرىك كەلتۈرگەن بۇتلىرىدىن شاپائەت قىلغۇچىلار بولمايدۇ،ئۇلار شېرىك كەلتۈرگەن بۇتلىرىدىن تانىدۇ [3].

---

[1] - زۇخرۇف، 43/36-37.
[2] - ئەھقاف، 46/6- ئايەت.
[3] - رۇم، 30/12-13.

## 5 – تەگرى قىلىۋېلىنغان ۋاستەلەر مۇشرىكلارنى قوبۇل قىلمايدۇ

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئۇ كۈندە ھەممىسنى يىغىمىز، ئاندىن مۇشرىكلارغا: «سىلەر ئورتاقلىرىڭلار بىلەن بىللە، ئورنىڭلاردا مىدىرلىماي تۇرۇڭلار» دەيمىز، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى ئايرىيمىز، ئۇلارنىڭ شېرىك كەلتۈرگەن بۇتلىرى ئېيتىدۇ: «سىلەر پەقەت بىزگىلا قۇللۇق قىلمىغان ئىدىڭلار. سىلەر بىلەن بىزنىڭ ئارىمىزدا گۇۋاھ بولۇشقا ئاللاھ كۇپايە، سىلەرنىڭ بىزگە چوقۇنۇشۇڭلاردىن بىز غاپىل ئىدۇق** [1].

**ئۇلار ئىززەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن ئاللاھنىڭ بېرىسىدىن ئىلاھلارغا چوقۇندى [81] ئىش ئۇلارنىڭ گۇمان قىلغىنىدەك ئەمەس. ئۇلارنىڭ (يەنى**

---

[1] - يۇنۇس، 10/28-29.

**مۇشرىكلارنىڭ) چوقۇنىشىنى ئىنكار قىلىدۇ، ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) نىڭ دۈشمىنىگە ئايلىنىدۇ** [1].

## 6 – شېرىكنى ئەقىل رەت قىلىدۇ

ھەر قانداق بىر ئىنسان كۆرگەن ۋە ئاڭلىرىغا قاراپ ئاللاھنىڭ بارلىق ۋە بىرلىكىگە ئىشىنىدۇ. خۇددى كۆزى بىلەن كۆرگەندەك ۋە قولى بىلەن تۇتۇپ باققاندەك بۇنىڭغا گۇۋاھلىق بېرىدۇ. ئەگەر ئۇنداق بولمىغاندا ھېچكىم "ئەشھەدۇئەنلائىلاھە ئىللەللاھ"، يەنى "مەن گۇۋاھلىق بېرىمەنكى ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق" دېيەلمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن قۇرئاندا ئىسمى قەيت قىلىنغان پەيغەمبەرلەر ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلاش بىلەن مەشغۇل بولمىغان. ئەگەر ئۇنداق بولغان بولسائىدى "مەن گۇۋاھلىق بېرىمەنكى" ئىپادىسىنىڭ ئورنىدا، "پالانى پەيغەمبەرنىڭ مەلۇمات بېرىشىچە ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق" دېيىشكە توغرا كېلەتتى.

چىركاۋغا نىسپەتەنمۇ ئىنسان ئەقلى، ئۆز كۈچى ۋە

---

[1] - مەريەم، 19/81-82.

تەبىئى ئىقتىدارى بىلەن دۇنيانى مۇھاپىزەت قىلىدىغان ۋە باشقۇرىدىغان بىر تەڭرىنىڭ (بارلىقىنىڭ) كەسكىن ۋە ھەقىقى مەلۇماتىغا ئېرىشەلەيدۇ[1]. لېكىن ئىنسانىڭ ۋە مۇقەددەس روھنىڭ تەڭرى ئىكەنلىكىنى ئۆزلىگىدىن چۈشىنەلمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ياردەمگە ئېھتىياج بار. ئۇلار ئىنسانىڭ ئاللاھنىڭ ئوغلى ئىكەنلىكىگە ئىشەنچ تۇرغۇزۇش ھەققىدە تۆۋەندىكىلەرنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ:

ئىنساننىڭ بۇ ئىماننى كۆرستەلىشى ئۈچۈن تەڭرىنىڭ ياردىمىگە ۋە ئىنچىكە مەرھەمىتىگە مۇھتاج بولغاندەك، مۇقەددەس روھنىڭ روھىي ياردىمىگىمۇ ئېھتىياج بار[2].

ئاللاھ تەلىماتلىرىنى پەيغەمبەر ۋاستىسى بىلەن ئەۋەتىدۇ. ھەر بىر پەيغەمبەرگە پەيغەمبەرلىكىنى ئىسپاتلايدىغان بىر بەلگە بېرىدۇ. بۇ بەلگىنى ئىنسانلار تەقلىد قىلىپ يارىتالمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا مۆجىزە دېيىلىدۇ. مۆجىزىنى كۆرگەن ھەرقانداق ئىنسان ئۇ

[1] - كاتولىك چېركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 37 – ئابزاس.
[2] - كاتولىك چېركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى، 153 – ئابزاس.

شەخسنىڭ ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىدىن گۇمانلانمايدۇ. "ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئەبدۇھۇ ۋە رەسۇلۇھۇ"، يەنى "مەن گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مۇھەممەد ئاللاھنىڭ ئەلچىسى" دېيىشىمىزنىڭ سەۋەبى بۇ. بىز خۇددى ئاللاھ ئۇنى پەيغەمبەر قىلىپ تەيىنلىگەندە بىز ئۇنىڭ يېنىدا تۇرۇۋاتقاندەك گۇۋاھلىق بېرىمىز. چۈنكى ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىك بەلگىسى بولغان قۇرئان ئۈستىدە پىكىر يۈگۈزگەن ھەرقانداق ئىنساندا ناھايىتى ئاسانلا بۇ قەنەئەت شەكىللىنىدۇ. چۈنكى ئۇ، بىر ئىنساننىڭ ئەسىرى بولالىشى مۇمكىن ئەمەس. ئۇ، پەقەت ئاللاھنىڭلا كىتابى بولۇشى مۇمكىن. ئۇنى بىزگە ئېلىپ كەلگۈچى بولسا، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىدىن باشقا بىرى بولۇشى مۇمكىن ئەمەس.

بەزى كىشىلەرنىڭ مۇجىزىنى كۆرۈپ تۇرۇپ پەيغەمبەرگە ئىشەنمەسلىكى يا جەمئىيەتتىكى بىر قىسىم ئىنسانلاردىن ياكى ئىمتىيازىدىن ئايرىلىپ قېلىشتىن قورققانلىقى سەۋەبىدىن بولىدۇ. ئەمەلىيەتتىمۇ فىرئەۋن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىدىن

شۈبھىلەنمىگەن بولسمۇ ئۇنى پەيغەمبەر دەپ قوبۇل قىلمىغان. ماۋزۇ بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئايەت مۇنداق:

**ئۇلارغا بىزنىڭ نۇرغۇن ئايەتلىرىمىز نازىل بولغان چاغدا، ئۇلار: "بۇ روشەن سېھىردۇر" دېدى [13] ئۇلار ئۇ ئايەتلەرنى ئىچىدە ئېتىراپ قىلدى، لېكىن ئۇلار ئۇنى زۇلۇم ۋە تەكەببۇرلۇق قىلىش يۈزىسىدىن ئىنكار قىلدى. بۇزغۇنچىلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىغا قارىغىن[14]** [1].

ئاللاھنىڭ ئەلچىلىرى ئېلىپ كەلگەن ۋەھيىگە تولۇق ئىشەنچ قىلغىلى بولىدۇ. لېكىن ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈشنى ئەقىل قوبۇل قىلمىغاندەك ۋەھيىمۇ قوبۇل قىلمايدۇ. مۇشرىكلارنىڭ بىردىن – بىر دەلىلى، ئاتا – بوۋىلىرىدىن قېلىپ قالغان مەسىلەر، يەنى ئەنئەندىن ئىبارەت. شۇنىڭ ئۈچۈن قۇرئان ئىنسانلارنى ئالدى بىلەن ئەقىللىرىنى ئىشلىتىشكە چاقىرىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

---

[1] - نەمل، 13/27- 14.

**... پىكىر يۈرگۈزمەيدىغانلار نى ئاللاھ ئازابقا گىرىپتار قىلىدۇ [1].**

شۇنىڭ بىلەن بىللە قۇرئان ئاتا ــ بوۋىلاردىن كەلگەن رىۋايەتلەرنى ئەقىل ئەلگىكىدىن ئۆتكۈزۈشكە يۈيرۈيدۇ. ئايەت مۇنداق:

**ئۇلارغا ئاللاھ نازىل قىلغان ھۆكۈمگە، پەيغەمبەر بايان قىلغان ھۆكۈمگە ئەمەل قىلىڭلار دېيىلسە، ئۇلار: "ئاتا - بوۋىلىرىمىزنىڭ دىنى بىزگە كۇپايە" دەيدۇ. ئۇلارنى ئاتا-بوۋىلىرى ھېچ نەرسە بىلمەيدىغان ۋەھىدايەت تاپمىغان تۇرسىمۇ (يەنىلا ئۇلارنىڭ دىنىغا ئەمەل قىلامدۇ؟) [2].**

## 7 ــ مۇشرىكلىك خام خىيالدىن ئىبارەت

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

---

[1] - يۇنۇس، 100/10.
[2]- مائىدە، 104/5.

**ئى مۇھەممەد! ئۇلارنىڭ سۆزى سېنى قايغۇغا سالمىسۇن، پۈتۈن كۈچ قۇۋۋەت ئاللاھقا مەنسۇپ. ئاللاھ ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، بىلىپ تۇرغۇچىدۇر[65] ھەقىقەتەن ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممە نەرسە ئاللاھنىڭدۇر. ئاللاھنىڭ بېرىسىدىن ئورتاقلار چاقىرغۇچىلار پەقەت ئاساسسىز پەرەزگىلا تايىنىدۇ، ئۇلار پەقەت جۆيلۈيدۇ[67]** [1].

## 8 – شېرىك بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئايەتلەر

ئۆزلىرىگە يۇقىرىدىكى ئايەتلەر ئوقۇلغان كىشىلەرنىڭ زور كۆپچىلىكى مۇنداق ئېتىراز بىلدۈرىدۇ: "ھەمىشە مۇشرىكلار بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئايەتلەردىن مىسال كەلتۈرسىز، بۇ ئىشىڭىز توغرىمۇ؟ سىزنىڭ ئاڭلىغۇچىلىرىڭىز مۇشرىك ئەمەس، ھەممىسى ھەممىسى مۇسۇلمان تۇرسا؟

[1] - يۇنۇس، 10/65-66.

قۇرئاننىڭ بۇيۇك بىر بۆلۈمى شېرىك بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئايەتلەر بىلەن مۇناسىۋەتلىك. بۇ ماۋزۇدا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشرىكلاردىن بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئاگاھلاندۇرۇش بېرىدىغان شۇ ئايەت ئۈستىدە ئويلىنىپ كۆرۈش يېتەرلىك ھەر ھالدا:

**ساڭا ئاللاھنىڭ ئايەتلىرى نازىل قىلىنغاندىن كېيىن، ئۇ ئايەتلەرگە (ئەمەل قىلىش)تىن كاپىرلار سېنى توسمىسۇن، پەرۋەردىگارىڭغا دەۋەت قىلغىن، ھەرگىزمۇ مۇشرىكلاردىن بولمىغىن[87]. ئاللاھقا قوشۇپ باشقا بىر ئىلاھ چاقىرما، ئاللاھدىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، ئاللاھ نىڭ زاتىدىن باشقا بارلىق نەرسە يوقىلىدۇ، ھۆكۈم پەقەت ئاللاھقا خاستۇر، سىلەر چوقۇم ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر [1].**

خۇسۇسەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بۇنداق بىر ئاگاھلاندۇرۇش بېرىلگەن يەردە يۇقىرىدىكىلارنىڭ ئېتىراز

[1] - قەسەس، 87/28-88.

ئورۇنسىز. ھەر بىر مۇسۇلمان بۇ مەسىلە ھەققىدە بىر — بىرىنى ئاگاھلاندۇرۇپ تۇرۇشى لازىم.

مۇسۇلمانلار بۈگۈن ئۆزلىرىگە مۇناسىپ بىر يەردە بولالمىغان بولسا، ھەقىقەتەن بۇنىڭ مۇھىم سەۋەبلىرى بولۇشى مۇمكىن. چۈنكى ئاللاھ تائالا ھېچقانداق بىر جەمئىيەتنى ئورۇنسىز ھالدا ھالاك قىلمايدۇ. تۆۋەندىكى ئايەت بۇ مەسىلىنى يورۇتۇپ بېرىدۇ:

**سىلەردىن بۇرۇن ئۆتكەن ئۈممەتلەرنىڭ ئارىسىدا نېمىشقا يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىشتىن توسىدىغان ئەقىل ئىگىرى بولمىدى؟ ئۇلار ئارىسىدىن بۇزۇقچىلىقنى توسۇپ بىزنىڭ نىجاتلىقىمىزغا ئېرىشكەن ئازغىنا كىشىلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا. ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغۇچىلار ئەيش - ئىشرەتلىك تۇرمۇشنى قوغلاشتى. ئۇلار گۇناھكار ئادەملەردۇر[116] پەرۋەردىگارىڭ ئاھالىسى ياخشى بولغان يۇرتلارنى زۇلۇم بىلەن ھالاك قىلمايدۇ [117] .[1]**

[1] - ھۇد، 11/116-117.

يۇقىرىدىكى ئايەتلەر بىلەن بىللە تۆۋەندىكى ئايەتلەر ھەققىدە پىكىر يۈرگۈزۈلسە، ساغلام بىر نەتىجە ئوتتۇرىغا چىقىشى مۇمكىن:

**ئېيتقىنكى، «سىلەر ئاللاھقا دەپ قارىغان نەرسىلىرىڭلارنى چاقىرىڭلار، ئۇلار ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا زەررە چاغلىق نەرسىگە ئىگە بولالمايدۇ، ئۇلارنىڭ ئاسمان- زېمىننىڭ (يارىتىلىشى ۋە باشقۇرۇلۇشىدا ئاللاھقا) ھېچ شېرىكچىلىكى يوق، ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئاللاھقا ھېچ ياردەمچىمۇ يوق» [22] ئاللاھ رۇخسەت بەرگەن ئادەمدىن باشقىسىغا ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا شاپائەت پايدا بەرمەيدۇ. شاپائەت قىلغۇچىلارنىڭ دىللىرىدىن قورقۇنچ كۆتۈرۈلگەندە، ئۇلار ئاندىن: «پەرۋەردىگارىڭلار نېمە دېدى؟» دەيدۇ. ئۇلار: «ھەقنى» سۆزلەيدۇ. ئاللاھ ئالىيدۇر، كاتتىدۇر .**[1]

[1] - سەبەئە، 34/22-23.

ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ساڭا نازىل قىلىنغان كىتاپ بىلەن ھۆكۈم قىلغىن، ئۇلارنىڭ نەپسى خاھىشلىرىغا ئەگەشمىگىن، ئۇلارنىڭ ئاللاھ ساڭا نازىل قىلغان نەرسىنىڭ بىر قىسمىدىن سېنى ۋاز كەچۈرۈشىدىن ساقلانغىن. ئەگەر ئۇلار يۈز ئۆرۈسە بىلگىنكى، ئۇلارنىڭ بىر قىسىم گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن ئاللاھ ئۇلارنى جازالاشنى ئىرادە قىلىدۇ. شەك-شۈبھىسىزكى، كىشىلەردىن نۇرغۇنى پاسىقتۇر [1].

مۆمىنلەرگە ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنىڭ زىكرىگە ۋە نازىل بولغان ھەقىقەتكە ئېرىيدىغان ۋاقىت كەلمىدىمۇ؟ ئۇلار ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەردەك بولمىسۇن، زامانىنىڭ ئۇزىرىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرى قېتىپ كەتتى، ئۇلارنىڭ نۇرغۇنى ئاللاھنىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر [2].

[1] - مائىدە، 5/49-50.
[2] - ھەدىد، 57/16.

## تەسەۋۋۇپچىلار بىلەن ئارىمىزدا بولۇپ ئۆتكەن سۆھبەتلەر ۋە ئۇلارنىڭ جاۋاپلىرىغا جاۋاپلار

بۇ بۆلۈمدىكى بەزى سۆز – جۈملىلەر ۋە ئابزاسلار كىتاپنىڭ يازغۇچىسىنىڭ پىكرى بويىچە چىقىرىۋېتىلىپ، ئوتتۇرىغا قويۇلماقچى بولغان مەقسەت ئاممى باپ ۋە تېخىمۇ ئىخچام ئىپادىلەر بىلەن بايان قىلىندى. ئۇسلۇب جەھەتتىن ئالدى بىلەن كىتاپنىڭ يازغۇچىسىدىن سوئال سورىلىدۇ ۋە كىتاپنىڭ يازغۇچىسى سوئاللارغا جاۋاپ بېرىدۇ. ئاخىرىدا بېرىلگەن جاۋاپلارغا بېرىلگەن تەنقىدەلەرگە تېخىمۇ تەپسىلىي دەلىللەر بىلەن جاۋاپ بېرىدۇ.

### 1 - ئىبادەتتىن لەززەت ئېلىش

سوئال – بىر ئالىي مەكتەپ ئوقۇغۇچىسى يېنىڭىزغا كېلىپ سىزدىن: "ئىچىمدە سىقىلىش ھېس قىلىۋاتىمەن. ئىبادەتلىرىمنى ئادا قىلىۋاتىمەن، لېكىن لەززەت ئالالمايۋاتىمەن. بۇنىڭ سەۋەبى نېمە؟ بۇ ھەقتە ماڭا چىقىش يولى كۆرسىتىپ بېرەلەمسىز؟ ئىسلام روھىنى ئىچىكى دۇنيايىمنى تويغۇزىدىغان شەكىلدە

ئەمەلىيلەشتۈرەلىشىم ئۈچۈن قانداق قىلىشىم كېرەك؟"
دەپ سورىسا نېمەدەپ جاۋاب بېرىسىز؟"

جاۋاب — كۆپ ھاللاردا ھەر خىل ياشتىكى ۋە ھەر خىل سەۋىيەدىكى ئىنسانلارنىڭ بۇنىڭغا ئوخشايدىغان سوئاللىرىغا دۇچ كېلىمىز. ئۇلار "ئىچىمدە بەزەن شۇنداق چاكىنىا خىياللار تۇغۇلىدۇكى، ئەجەبا مەن كاپىر بولغاندىمەنمۇ؟ نامىزىمدىن ھاياتىمدىن پەقەت لەززەت ئالالمايۋاتىمەن" دەيدۇ. بىز ئۇلارغا مۇنداق دەيمىز: "بۇ سىزنىڭ توغرا يولدا ئىكەنلىكىڭىزنىڭ ئەڭ ئىشەنچلىك دەلىلى. چۈنكى شەيتان ئاللاھتىن قامەتكىچىلىك مۆھلەت تەلەپ قىلىپ مۇنداق دېگەن:

**ئىبلىس ئېيتتى: "سېنىڭ مېنى ئازدۇرغانلىقىڭدىن ئۇلار ئۈچۈن چوقۇم سىنىڭ توغرا يولۇڭ ئۈستىدە ئولتۇرىمەن[16] ئاندىن ئۇلارغا چوقۇم ئالدىدىن، ئارقىسىدىن ئوڭىدىن، سولىدىن ھۇجۇم قىلىمەن،**

**ئۇلارنىڭ كۆپچىلىكىنىڭ شۈكۈر قىلغۇچىلاردىن ئەمەسلىكىنى كۆرىسەن"[17] [1].**

بۇ ئايەتنى ئاڭلىغان ھەرقانداق كىشىنىڭ كۆڭلى ئارام تاپىدۇ ۋە چوڭقۇر بىر نەپەس ئالىدۇ.

شەيتانغا قىيامەت كۈنىگىچىلىك رۇخسەت بېرىلگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭ ۋەسۋەسىسىدىن پەيغەمبەرلەرمۇ قۇتۇلالمايدۇ. بۇ ھەقتىكى ئايەت مۇنداق:

**بىز سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتكەن قايسىبىر ئەلچى، قايسىبىر پەيغەمبەر بولمىسۇن، ئۇ (ئاللاھ نازىل قىلغان ئايەتلەرنى) ئوقۇغان چاغدا، شەيتان ھامان ئۇنىڭ قىرائىتىگە (شۈبھە) سالىدۇ. ئاللاھ شەيتانىنىڭ سالغان شۈبھىسىنى بەربات قىلغاندىن كېيىن ئۆزىنىڭ ئايەتلىرىنى مۇستەھكەم قىلىدۇ. ئاللاھ ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر [2].**

---

[1] - ئەئراف، 16/7-17.
[2] - ھەج، 52/22.

## 2 – خۇشۇلۇق بولۇش

بىر كىشى: "ناماز ئوقۇيمەن ۋە بەزىدە ئۆزەمنى "مائۇن" سۈرىسىدىكى ناماز قىلغۇچىلاردەك ھېس قىلىمەن... بەزىدە ئۆزەمنى مۇناپىقلار ھەققىدە چۈشكەن، "نامازنى ھورۇنلۇق بىلەن قىلىدۇ" دېگەن ئايەت خۇددى مېنىڭ ھەققىمدە چۈشكەندەك ھېس قىلىمەن". نامازغا ئېغىرلىق قىلىشتىن ساقلىنىشنىڭ چارىسى خۇشۇلۇق بولۇش[1] دەپ كۆرسىتىلمەكتە. خۇشۇلۇق بولۇش قانداق ئىش؟ مەن قانداق قىلسام مۇشۇنداق بىر روھىي كۈچكە ئېرىشەلەيمەن. بۇنىڭغا نېمە دەيسىز؟ دەپ سورىسا نېمە دەپ جاۋاب بېرىسىز؟

جاۋاب - يۇقىرىدىكى ئايەتنى، يەنى خۇشۇلۇق بولۇشقا مۇناسىۋەتلىك ئايەتنى تولۇق كۆرۈپ ئۆتەيلى. ئايەت مۇنداق:

---

[1] ـ خۇشۇ سۆزى لۇغەتتە، بوي سۇنماق، باش ئەگمەك ۋە ھۆرمەت قىلماق دېگەندەك مەنىلەردە ئىشلىتىلىدۇ. ئىستىمالدا كۆپىنچە ۋۇجۇد ئورگانلىرى ئۈستىدە بارلىققا كېلىدىغان ئىلتىجا ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. (مۇفردات، خ ش ع ماددىسىغا قاراڭ)

**سەۋر قىلىش ۋە ناماز ئوقۇش ئارقىلىق (ئاللاھ دىن) ياردەم تىلەڭلار، ناماز ئاللاھتىن قورقـقۇچىلاردىن باشقىلارغا ھەقىقەتەن مۇشەققەتلىك بىر ئىش**[1].

خۇشۇلۇق بولۇش، ھۆرمەت قىلىش دېگەنلىك بولۇپ، روھىي جەھەتتىكى مۇكەممەللىك ئەمەس. بۇ، ئۆزىنى تۆۋەن، ئاللاھنى ئالىي مەرتىۋىدە كۆرىدىغانلاردا بولىدىغان بىر خىل ھالەت. ئىنسان بۇ سەۋەبتىن ئاللاھقا بويۇن ئېگىدۇ. ئەگەر مۇنداق بولمىسا، ئىنسان نامازنى داۋاملىق ئوقۇمايدۇ. چۈنكى ناماز زوق ئېلىش ئۈچۈن ئوقۇلمايدۇ. بەلكى ئاللاھ بۇيرىغانلىقى ئۈچۈن ئوقۇلىدۇ. بەزىدە ئىش ئىنساننىڭ ئىختىيارىچە بولسا، تاھارەتمۇ ئالمايدۇ، نامازمۇ ئوقۇمايدۇ. لېكىن ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىغا بوي سۇنۇش ئېتىقادى ئۇنى ناماز ئوقۇشقا مەجبۇرلايدۇ. ئاللاھقا قۇللۇق مانا مۇشۇنداق بولىدۇ. يەنى بىر ئىشنى ئۆزى خالىغانلىقتىن ئەمەس، ئاللاھ

[1] - بەقەرە، 45/2.

بۇيرىغانلىقى ئۈچۈن قىلىشتىن ئىبارەت. قۇللۇق ئېلىپ كېلىدىغان لەززەتنى ھېچقانداق نەرسە بېرەلمەيدۇ.

مائۇن سۈرىسىدە شۇ ئايەتلەر ئۆتىدۇ:

**ئۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋاي، ئۇلار نامازنى غەپلەت بىلەن ئوقۇيدۇ [4-5] نامازنى رىيا بىلەن ئوقۇيدۇ [6] ئۇلار قولقا بەرمەيدۇ[7]** [1].

مۇسۇلمان نامازنى باشقىلار كۆرسۇن دەپ ئەمەس، ئاللاھنىڭ بۇيرۇقى ئىجرا قىلىنسۇن دەپ ئوقۇيدۇ.

## 3 – مۇناپىقنىڭ نامىزى

مۇناپىق دەپ، ھەقىقى ئىمان ئېيتمىغان بولسىمۇ ئىمان ئېيتقاندەك كۆرۈنىدىغان كىشىگە ئېيتىمىز. ئۇ نامازنى ئاللاھ بۇيرۇغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس، جەمئىيەتتىكى ئىمتىيازىنى قوغداپ قېلىش ئۈچۈن ئوقۇيدۇ. ئۇنىڭ ئوقۇغان نامىزى بىلەن مۇسۇلمانلارنى ئوقۇغان نامىزىنى سېلىشتۇرغىلى بولمايدۇ.

---

[1] - مائۇن، 107/4-7.

## 4 – خۇشۇ بىلەن ناماز

نامازنى خۇشۇ بىلەن ئوقۇش ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**مۆمىنلەر ھەقىقەتەن بەختكە ئېرىشتى[1] ئۇلار نامازلىرىدا خۇشۇكاردۇر** [1].

بەزى ئىنسانلار خۇشۇ بىلەن ناماز ئوقۇش ئۈچۈن نامازدا شەيخىنى ئويلايدۇ[2]. بۇنداق قىلىش ئاللاھقا ھۆرمەتسىزلىك قىلغانلىق بولىدۇ. شەيتان بونداق ئىش قىلىدىغانلارغا ۋەسۋەسە بەرمەيدۇ. ئۇمۇ ئۆزىنى خۇشۇ بىلەن ناماز قىلىۋاتىمەن دەپ ئويلايدۇ. شەيتان ئاللاھتىن مۆھلەت تەلەپ قىلىپ مۇنداق دېگەن ئىدى:

**ئىبلىس ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم! سەن مېنى گۇمراھ قىلغانلىقىڭ ئۈچۈن، يەر يۈزىدە ئادەم باللىرىغا (گۇناھلارنى) ئەلۋەتتە چىرايلىق كۆرسىتىمەن، ئۇلارنىڭ**

---

[1] - مۆئمىنۇن، 23/1-2.
[2] - ھەسەن كامىل يىلماز، تاساۋۋۇپلا ئىلگىلى سورۇلار ۋە جەۋاپلار، (ئەبۇ نەسىر سەرراج ئەت – تۇسىينىڭ "ئەللۇمئە" ناملىق ئەسىرى بىلەن بىرلىكتە) 1996، بەت: 504.

**ھەممىسنى ئەلۋەتتە ئازدۇرىمەن [39] ئۇلاردىن پەقەت تاللانغان بەندىلىرىڭلا بۇنىڭدىن مۇستەسنا»**
**[40] [1].**

ئىخلاس ئادەتتە، ئاللاھتىن باشقا ھەرقانداق نەرسىدىن يىراقلىششتۇر[2]. ئىبادەت قىلغاندا ئايەت ياكى ھەدىسلەردە بولمىغان ئىشلارنى قىلىش، ئىخلاسنى يوقىتىپ شەيتانغان مەيدان ھازىرلايدۇ.

سوئال – ئىنسان نېمە ئۈچۈن نامازدا تۇرۇپ نامازنى ئۇنۇتۇپ قالىدۇ ۋە ئۇنى غەپلەت بېسىپ قالىدۇ؟

جاۋاب – ناماز ئوقۇۋاتقان كىشى توغرا يولدا بولغانلىقى ئۈچۈن شەيتان ئۇنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ، نامازنى ئۇنۇتتۇرۇشى مۇمكىن. بۇ مائۇن سۈرىسىدىكى ناماز ئوقۇغۇچىلارنىڭ دائىرىسىگە كىرمەيدۇ. ئايەتتە "ئەن سالاتىھىم ساھۇن (ئۇلار نامازدىن غاپىللار)" دېيىلمەكتە، لېكىن "ھۇم فىي سالاتىھىم غاپىلۇن ئەمەس، (ئۇلار نامىزىدا غاپىللار)" دېيىلمىگەن. شۇنىڭ ئۈچۈن فىقىھ

---

[1] - ھىجر، 15/39-40.
[2] - راغىب ئەل – ئىسفەھانىي، مۇفرەدا، بېيرۇت 1992.

كىتاپلىرىدا نامازنىڭ پەرزلىرى، ۋاجىپلىرى ۋە سۈننەتلىرى ھەققىدە بەزى پرىنسىپلار تۈرغۈزۈلغان بولسىمۇ، لېكىن ئىچىدە ۋەسۋەسە پەيدا بولماسلىق دەيدىغان بىر تەلىمات يوق. چۈنكى بۇنىڭغا ھېچكىمنىڭ كۈچى يەتمەيدۇ.

## 5 - تەزكىيە

ئوخشاش بولمىغان قائىدە - يوسۇنلارغا تېما بولغان "تەزكىيە" قانداق نەرسە؟ مۇبادا تەزكىيە فىزىكىلىق پاكلىقتىن باشقا بىر پاكلىق بولىدىغان بولسا، نېمىنىڭ قانداق پاكلىشى مەقسەت قىلىنىدۇ؟

جاۋاب — تەزكىيەنىڭ ئىككى مەنىسى بار. بىرى، تەرەققى قىلدۇرۇش ۋە بەركەتلەندۈرۈش. ئىككىنچىسى بولسا، پاكلاش. نەپسىنىڭ تەزكىيىسى بولسا، ياخشىلىق ۋە بەرىكەت بىلەن ئۇنى راۋاجلاندۇرۇش بىلەن ۋە گۇناھلاردىن يىراقلىشىش بىلەن ھاسىل بولىدۇ. نەتىجىدە ئىنسان دۇنيادا ھۆرمەت ۋە شان — شەرىپكە

سازاۋەر خۇسۇسىيەتلەرگە ئېرىشىدۇ. ئاخىرەتتە بولسا، بۇنىڭ ساۋابىنى ئالىدۇ[1]. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**شۇنىڭدەك ئۆز ئىچىڭلاردىن سىلەرگە بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى تىلاۋەت قىلىپ بېرىدىغان ،سىلەرنى پاكلايدىغان، سىلەرگە كىتابنى ۋە ھىكمەتنى ئۆگىتىدىغان، سىلەرگە بىلمىگەنلىرىڭلارنى بىلدۈرىدىغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق [2].**

ئىنسان چوڭ گۇناھلاردىن تازىلانسا، ئاللاھ كىچىك گۇناھلارنى كەچۈرىدۇ ۋە ئۇنى ياخشى بىر سەۋىيەگە كۆتۈرىدۇ. مۇناسىۋەتلىك ئايەت مۇنداق:

**ئەگەر سىلەر مەنئى قىلىنغان چوڭ گۇناھلاردىن ساقلانساڭلار كىچىك گۇناھىڭلارنى يوققا چىقىرىمىز ۋە سىلەرنى ئىسىل ماكانغا(يەنى جەننەتكە)كىرگۈزىمىز [3].**

يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ:

---

[1] - ئىسفەھانىي، مۇفرەدات، ز ك ا، ماددىسىغا قاراڭ.
[2] - بەقەرە، 151/2.
[3] - نىسا، 31/4.

**ئۇلار چوڭ گۇناھلاردىن ۋە قەبىھ ئىشلاردىن يىراق بولىدۇ. كىچىك گۇناھلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا، ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىڭنىڭ مەغپىرىتى كەڭدۇر، ئاللاھ سىلەرنى زېمىندىن ياراتقان چاغدىكى ۋاقىتلاردىن تارتىپ ئوبدان بىلىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن سىلەر ئۆز زەڭلارنى پاك ھېساپلىماڭلار، ئاللاھ تەقۋادار بولغان ئادەمنى ئوبدان بىلىدۇ** [1].

## 6 – ئېھسان

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە، "ئېھسان" ئۇقۇمى ھەققىدە گەپ قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ئېھساننى "ئاللاھنى كۆرۈۋاتقاندەك ئىبادەت = قۇللۇق قىلىش" دەپ كۆرسىتىدۇ. بۇ قانداق بىر كىشىلىك خۇسۇسىيەت؟ ئىنسان بۇنداق بىر سەۋىيىگە قاندا يېتەلەيدۇ؟ ياكى ئىسلام دىنىدا ئوي پىكرنىڭ

---

[1] - نەجم، 32/53.

چوڭقۇرلىشىشى دەيدىغان بىر نەرسە مەۋجۇتمۇ؟ ئىنسان بۇنى قانداق ئەمەلىيەشتۈرەلەيدۇ؟ سىز هاياتىڭىزدا بۇنى ئەمەلىيلەشتۈرۈپ ئەمەلىيلەشتۈرەلمەسلىك مەسىلىسىدە قايغۇرامسىز؟

جاۋاب – ئېھسان سۆزىنىڭ ئىككى خىل مەنىسى بار. بىرى، باشقىلاغا ياخشىلىق قىلىش، ئىككىنچىسى، بىر نەرسىنى ناهايىتى ياخشى بىلىش ۋە قىلغان ئىشنى ياخشى قىلىش دېگەن بولىدۇ[1]. ئىبادەتتە ئېھسان، ھەم ئۇبدان بىلىش ھەمدە ياخشى ئىش قىلىشنى تەقەززا قىلىدۇ. ئاللاھ تائالا مداق دەيدۇ:

**ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان ھالدا ئۆزىنى ئاللاھقا تاپشۇرغان، باتىل دىنلاردىن بۇرالغان ھالدا، ئىبراھىمنىڭ دىنىغا ئەگەشكەن كىشىدىن ياخشىراق ئادەم بارمۇ؟ ئاللاھ ئىبراھىمنى دوست تۇتتى** [2].

[1] - ئىسفەھانىي، مۇفرەدات، ح س ن ماددىسىغا قاراڭ.
[2] - نىسا، 125/4.

ياخشى بىلىم، ئاللاھنىڭ كىتابى قۇرئان ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىدىن ئېلىنغان بىلىمدۇر. ئاتا — بوۋىلاردىن كەلگەن بىلىملەرمۇ ياخشى بولۇشى مۇمكىن، ئەمما ئۇنىڭ توغرىلىقىنى تەكشۈرۈپ بېقىش لازىم. مانا بۇ بىزنىڭ غەيرىتىمىزنىڭ ئاساسىنى تەشكىل قىلىدىغان پرىنسىپ. ئىنسان بىر ئىشنى ئاللاھ تائالا خالىمىغان شەكىلدە ئېلىپ قىلسا، مەيلى ئاللاھنىڭ ئۇنى كۆرۈۋاتقانلىقىنى ئويلىسۇن ياكى ئويلىمىسۇن ئۇنىڭغا ساۋاپ ئالالمايدۇ.

ئاللاھ تائالا بىزگە ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ شەيتانغا ئالدىنىپ، خاتا ئىش قىلىپ قويغانلىقىنى بايان قىلىدۇ. قۇرئاننىڭ مەلۇم قىلىشىچە ئوقۇتقۇچىسى يالغۇز ئاللاھ، تۇرۇۋاتقان يېرى جەننەت ۋە ئۇنى ئالدايدىغان شەيتاندىن باشقا بىر بارلىق بولمىغان بىر يەردە ئادەم ئەلەيھىسسالاممۇ ئالدانغان، ئۇنداق بولغانىكەن ھەرقانداق ئىنساننىڭ ئالدىنىش ئېھتىمالى ناھايىتى يۇقىرى. شۇنىڭدەك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆتكۈزگەن خاتالىقىرىنى تۈزۈتىپ قويۇش يۈزىسىدىن چۈشكەن

ئايەتلەرمۇ بار. ئۇندا بولسا، بىزنىڭ ھۆرمەتلىك ئاتا ــ بوۋىلىرىمىزمۇ خاتالاشقان بولۇشى مۇمكىن. ئاللاھ پەيغەمبەرنىڭ خاتالىقنى تۈزۈتۈپ قويىدۇ. چۈنكى ئۇلار بىزنىڭ ئۈلگىمىز. ئەمما ئاتا ــ بوۋىلىرىمىزنىڭ خاتالىقىنى تۈزەتمەسلىكى مۇمكىن. ئۇلار ھەققىدە ئاگاھلاندۇرۇش بېرىپ مۇنداق دەيدۇ:

**ھەرقاچان ئۇلارغا: "ئاللاھ نازىل قىلغان نەرسىگە ئەگىشىڭلار» دېيىلسە، ئۇلار: "ياق ئاتا-بوۋىلىرىمىزدىن قالغان دىنغا ئەگىشىمىز" دېيىشىدۇ. ئاتا - بوۋىلىرى ھېچ نەرسىنى چۈشەنمىگەن ۋە توغرا يولدا بولمىغان تۇرسا، يەنە ئۇلارغا ئەگىشەمدۇ؟** [1].

چوڭلارنىڭ خاتالىقلىرىنى دىن دەپ تەقلىد قىلماسلىق ئۈچۈن ئۇلاردىن كەلگەن مەلۇماتلارنى قۇرئان ۋە سۈننەتنى ئۆلچەم قىلىپ تۇرۇپ تەكشۈرۈپ بېقىش

---

[1] - بەقەرە، 170/2.

لازىم. ئەكسىچە بولغاندا يەھۇدىي ۋە خرىستىيانلارغا ئوخشاپ قالىدۇ.

فاتىھە سۈرىسىنى كۆندە ئەڭ ئاز قىرىق قېتىم ئوقۇيمىز ۋە شۇ مەنىلەرنى قەلبىمىزگە نەقىشلەيمىز:

**(رەببىمىز)ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم تىلەيمىز[5] بىزنى توغرا يولغا باشلىغىن[6] غەزىپىڭگە يولۇققانلارنىڭ ۋە ئازغانلارنىڭ ئەمەس، سەن ئىنئام قىلغانلارنىڭ يولىغا(باشلىغىن[7]** [1].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ غەزىپىگە دۇچار بولغانلارنىڭ يەھۇدىي، يولدىن چىققان ئازغۇنلارنىڭ خرىستىيانلار ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەنىدى[2]. بۇ مەنىنى كۆچەيتىدىغان ئايەتلەرمۇ ئاز ئەمەس.

خرىستىيان راھىبلار مال – مۈلۈكنى دوست تۇتمايدۇ، توي قىلمايدۇ ۋە دۇنياغا ئارىلاشمايدۇ. ھاياتىنى

---

[1] - فاتىھە، 1/5-6-7.
[2] - تىرمىزىي، تەپسىر 2.

مۇناستىردا ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزىدۇ. ھېچكىم ئۇلارنىڭ سەمىيمى ئەمەسلىكىنى ۋە باشقىلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن ئىبادەت قىلغانلىقىنى سۆزلىيەلمەيدۇ. بەلكى ئۇلارمۇ ئاللاھنى كۆرىۋاتقاندەك ئىبادەت قىلىشى مۇمكىن. لېكىن ئۇلار ئاللاھ ئىنجىلدا تەلىم بەرگەندەك ئەمەس، ئاتا ـ بوۋىلىرىدىن مىراس قالغان ئاساسسىز نەرسىلەرگە ئەگەشكەنلىكى ئۈچۈن شېرىكتىن قۇتۇلالمىغان.

قۇرئاننى دىققەت بىلەن ئوقۇيدىغان بولساق، مۇشرىك بولسۇن ياكى كاپىر بولسۇن ھەر ئىككىلىسى ئاللاھنىڭ بارلىقىنى قەتئىي بىلىدۇ ۋە بىرلىكىگە ئىشىنىدۇ. ئۇلارنىڭ ئەسلى غايىسى ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئىكەنلىكى، لېكىن ئاتا ـ بوۋىلىرىدىن كەلگەن نەرسىلەرگە ئەگەشكەنلىكى ئۈچۈن ئۇ خىل ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغانلىقى ئېنىق كۆرۈلمەكتە. ئۇ ئايەتلەردىن بىرى مۇنداق:

**ئېيتقىنكى، "سىلەرگە ئاسماندىن زېمىندىن كىم رىزىق بېرىدۇ؟ سىلەرنىڭ كۆرۈش ۋە ئاڭلاش**

**قــابىلىيىتىڭلارنى كىــم باشــقۇرىدۇ؟ ئــۆلۈك شــەيئىلەرنى تىرىك شەيئىلەردىن كىـم پـەيدا قىلىـدۇ؟ (خالايىقنىـڭ) ئىشلىرىنى كىم ئىدارە قىلىدۇ؟" ئۇلار: "ئـاللاھ" دەيـدۇ. ئېيتقىنكــى، قورقمامســىلەر؟[31] ســىلەرنىڭ هــەقىقىي پەرۋەردىگارىڭلار، ئەنە شۇ ئـاللاھ. ھەقىقـەتتىن قالسـا، گـــــۇمراھلىقتىن غــــەيرى نەرســـــە مەۋجـــۇت ئەمەس،نېمىشــــقا(ئىمانـــــدىن يـــــۈز ئـــــۆرۈپ گۇمراھلىققا)بۇرۇلۇپ كېتىسىلەر؟»[31] [1].**

ئــۇلارنىڭ شــېرىك كەلتۈرۈشــى، ئىككىنچــى بىــر ئاللاھنىـڭ بارلىقىـدىن ئەمەس، ئاللاھقا بىرىنى ۋاسىتە قىلىش ئارقىلىق يېتىش دەۋاسىدىن كېلىپ چىقماقتا. بــۇ ھەقتــە ئالــدىمىزدا مەلــۇمات بېرىلىــدۇ. قــۇرئانغا قارايـدىغان بولساق، بۇ ھـەقتىكى ئايەتلـەر ھـەر قەدەمـدە ئالدىمىزغا چىقىپ تۇرىدۇ.

[1] - يۇنۇس، 10/31-32.

## ب ــ قەلب بىلەن ۋە زىكىرنىڭ مۇناسىۋىتى

سوئال ــ سىزدىن قەلب ۋە زىكىر ئۇقۇملىرى ئوتتۇرىسىدا قۇرئاننىڭ ئورناتقان مۇناسىۋىتىنى قانداق چۈشىنىش كېرەكلىكى ھەققىدە سوئال سورىماقچىمىز. سىز بىلىسىز، قۇرئاندا، **"ئىمان ئېيتقانلار. ئۇلارنىڭ قەلبلىرى ئاللاھ نى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ، بىلىڭلاركى، دىللار ئاللاھ نى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ"**. دېيدىغان بىر ئايەت بار. ئالدى بىلەن قەلبنىڭ ئارام تېپىش ۋە كۆڭۈلتوقلۇقىدىن نېمىنى چۈشىنىش كېرەك؟ ئىنساننىڭ ئىچىدە قەلب دەيدىغان باشقا بىر دۇنيا بارمۇ؟ قەلب دۇنياسىنى قانداق چۈشىنىش كېرەك؟

جاۋاب ــ قەلب ۋە ئەقىل ئىنساننىڭ مۇھىم قارار ئورۇنلىرى ھېساپلىنىدۇ. ئەقىل بىر نەرسىنىڭ توغرا ياكى خاتالىق ھەققىدە ھۆكۈم چىقىرىدۇ. قەلب بولسا، ئۇنى تەستىقلايدۇ ياكى رەت قىلىدۇ. ئەقىل توغرا كۆرگەن بىر نەرسىنى قەلب توغرا كۆرمەسلىكى مۇمكىن. چۈنكى قەلبتە

ھېسسىيات ۋە ئۇمىت ئېغىر سالماقنى ئېگەللەيدۇ. ئەمەلىيەتتە فىرئەۋن ۋە سۇلالىسى كۆرگەن مۇجىزىلەر ئالدىدا ئەقىللىرى بىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى قەتئىي يوسۇندا بىلگەن. لېكىن قەلبلىرى ئۇنى تەستىقلىمىغانىدى. چۈنكى زالىملىك قىلاتتى ۋە ئۆزلىرىنى چوڭ كۆرەتتى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**ئۇلارغا بىزنىڭ نۇرغۇن ئايەتلىرىمىز نازىل بولغان چاغدا ،ئۇلار: "بۇ روشەن سېھىر" دېدى [13] ئۇلار ئۇ ئايەتلەرنى ئىچىدە ئېتىراپ قىلدى، لېكىن ئۇلار ئۇنى زۇلۇم ۋە تەكەببۇرلۇق قىلىش يۈزىسىدىن ئىنكار قىلدى. بۇزغۇنچىلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىغا قارىغىن[13] [1].**

بۇ ھالەت كاپىلارنى داۋاملىق بىئارام قىلىپ تۇرىدۇ. قەلب بىلمىگە ۋە تەبىئىتىگە زىت قارار بەرگەنلىكى

[1] - نەمل، 27/13-14.

ئۇچۇن ھەر ۋاقىت شۈبھىلىك چۈشەنچىلەر ئىچىدە تىكىرقاپ يۈرۈيدۇ. ئاللاھ ئائالا مۇنداق دەيدۇ:

**تاكى ئۇلارنىڭ يۈرەكلىرى پارە-پارە بولۇپ ئۆلمىگىچە ئۇلارنىڭ سالغان مەسجىدى دىللىرىدىكى گۇماننىڭ يىلتىزى بولۇپ قېلىۋېرىدۇ، ئاللاھ بىلىپ تۇرغۇچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر** [1].

بۇ سەۋەپتىن ئۇلار مۇسۇلمانلارنىڭ ئالدىدا يۈت تېرەپ تۇرالمايدۇ. جازالىنىشقا تېگىشلىك گۇناھ قىلغانلىقىنى بۇ دۇنيادىكى چېغىدىلا بىلىدۇ.

قەلب بىلەن ئەقىل بىر قارار ئۈستىدە بىرلەشكەن بولسا، ئۇچاغدا كۆڭۈل ئارام تاپىدۇ. بۇ، قەلبىنىڭ مۇتمەئىن (خاتىرجەملىكى) دەپمۇ ئاتىلىدۇ. قەلب تېپىلغاق بولۇپ، ئانچە ئاسان تەسلىم بولمايدۇ. مۇتمەئىن بولۇش ئۇچۇن، يەنى ئارام تېپىش ئۇچۇن تېخمۇ كۆپ

[1] - تەۋبە، 110/9.

نەرسە تەلەپ قىلىشى مۇمكىن. ئەسلىدە بۇ ئايەت بۇنى ئىسپاتلايدۇ:

**ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم: "پەرۋەردىگارىم! ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىڭنى ماڭا كۆرسەتكىن" دېدى. ئاللاھ: "ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرەلەيدىغانلىقىمغا ئىشەنمىدىڭمۇ؟" دېدى. ئىراھىم: "ئىشەندىم، لىكىن كۆڭلۈمنىڭ ئارام تېپىشى ئۈچۈن (مۇتمەئىن بولۇشى ئۈچۈن)" دېدى. ئاللاھ ئېيتتى: "قۇشتىن تۆتنى ئالغىن، ئۇلارنى ئۆزەڭگە توپلىغىن، ئاندىن ئۇلارنى چاقىرغىن، سىنىڭ ئالدىڭغا ئۇلار چاپسان كىلىدۇ". بىلگىنكى، ئاللاھ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر [1].**

زىكىر، كىشىنىڭ ھاسىل قىغان ئىلمىنى ھەر زامان ئىشلىتىشكە ھازىر ھالەتتە زېھنىدە تەييار تۇتۇش دېمەكتۇر. يۇ ئىلمىنى قەلبكە ياكى تىلغا ئېلىشمۇ زىكىر دەپ ئاتىلىدۇ. زىكىر بەزىدە ئەسكە ئېلىش دېگەن

[1] - بەقەرە، 260/2.

مەنىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. بۇ، ئۇنۇتۇلغان بىر مەلۇماتنىڭ تەكرار ئەسكە ئېلىنىشى ئارقىلىق ئىشلىتىشكە ھازىر ھالغا كېلىشىنى كۆرسىتىدۇ.

زىكىر، ئاللاھ پەيغەمبەرلەرگە بەرگەن كىتاپلارنىڭ ئورتاق ئىسمى. چۈنكى، ئۇ كىتاپلاردىكى ئىلىملەر، ھەرۋاقىت ئىشلىتىشكە ھازىر ھالدا زېھىندە تۇتۇلۇشى كېرەكلىك ئىلىملەردۇر. بۇ ئىلىملەر بەزىدە قەلبكە، بەزىدە تىلغا ئېلىنىدۇ. ئاللاھنى زىكىر قىلىش، ئاللاھ بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئىلىملەرنى مېڭىگە يەرلەشتۈرۈپ، قەلبكە ۋە تىلغا ئېلىشتىن ئىبارەت. تۆۋەندە شۇ ئايەتكە قاراپ باقايلى:

{(تەۋبە قىلغانلار) ئىمان ئېيتقانلار بولۇپ، ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھ نى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ،بىلىڭلاركى، دىللار ئاللاھ نى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ}[1].

---

[1] - رەئد، 28/13.

قەلبىنىڭ ئارام تېپىشى، مەتمەئىن بولۇشى دېگەنلىك، قەلبىنىڭ تولۇق قانائەت هاسىل قىلىشى دېگەنلىك بولىدىغانلىقىنى ئىراھىم ئەلەيهىسسالام بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئايەتتىن ئۆگەندۇق. بۇ، ئىنسانىنىڭ تەكشۈرۈپ تەتقىق قىلىش ئاقىلىق ئېرىشكەن ئىمانىنى كۆرسىتىدۇ.

مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن "مەن گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق. ۋە يەنە گۇۋاھلىق بېرىمەنكى مۇھەممەد (ئەلەيهىسسالام) ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى" دېيىش لازىم. ئىنسان كۆزى بىلەن كۆرۈپ، قۇلىقى بىلەن ئاڭلىغانلىقىرىغا گۇۋاھلىق بېرەلەيدۇ. ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ۋە بىرلىكىنى ھەممە ئادەم بىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭغا گۇۋاھلىق بېرىش ئانچە قىيىن بولمايدۇ. ئەسلىدىمۇ قۇرئاندا ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلاش بىلەن مەشغۇل بولغان بىرمۇ پەيغەمبەرنى ئۇچراتمايمىز. ئۇلارنى مەشغۇل قىلغان نەرسە، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھنىڭ يوقلۇقىنى ئىسپاتلاش ئىدى. ئەگە ئۇنداق بولمىغاندا "مەن گۇۋاھلىق بېرىمەنكى،

ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق" دېيىشنىڭ ئورنىغا "شۇ پەيغەمبەرنىڭ بەرگەن مەلۇماتىغا ئاساسەن، گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق" دېيىش لازىم بولاتتى.

قۇرئان ئاللاھنىڭ زىكرى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

(زىكىرنى (قۇرئاننى) ھەقىقەتەن بىز نازىل قىلدۇق ۋە چوقۇم ئۇنى قوغدايمىز }[1].

ئىمان ھەققىدە كۆڭۈل پەقەت قۇرئان بىلەنلا ئارام تاپىدۇ. ئىمانى ئۇنىڭ بىلەن بىرلەشمىگەنلەرنىڭ پەيغەمبەر ئىشىنىشى پېشقەدەملىردىن كۆرگەن شەكىلدە بولىدۇ. بۇ كىشى، "مەن گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مۇھەممەد ئاللاھنىڭ ئەلچىسى" دېگەن چاغدا ئۆزى گۇۋاھلىق بېرەلىگۈدەك دەرىجىدە مەلۇماتقا ئىگە بولمىغانلىقى ئۈچۈن چوڭلىرىنىڭ ئېيتىپ بەرگەنلىرىگە گۇۋاھلىق بەرمەكتە. بۇ بولسا، توغرا ياكى خاتالىقى ئېنىق بولمىغان تەقلىد قىلىنغان ئىمان بولىدۇ. بۇ ئىمان ئىنسانىنى

---

[1] - ھىجر، 9/15.

گۇماندىن قۇتۇلدۇرالمايدۇ. قۇرئاننى چۈشەنمەستىن يادلاش ياكى مىڭلارچە قېتىم ئوقۇش ياكى بولمىسا مەنىسى نى چۈشەنمەستىن نەچچى مىڭلىغان زىكىر — تەسبىھ ئېيتىش ئىنسانغا مەلۇم دەرىجىدە مەنىۋى لەززەت بېرىدۇ. لېكىن قەلبنى ئارام تاپقۇزمايدۇ ۋە ئىماننى تەقلىدتىن قۇتقۇزالمايدۇ. قەلبنىڭ ئارام تېپىشى ئۈچۈن ئەقىل بىلەن قەلب بىرلىشىشى لازىم. بۇنىڭ بىردىن-بىر يولى، قۇرئاننى مەنىسىنى چۈشىنىپ ئوقۇشتىن ئىبارەت. تەكشۈرۈپ تەتقىق قىلىش ئارقىلىق ھاسىل قىلىنغان ئىمانلىق كىشىلەرنىڭ توغرا سالاھىيەتلىك، مەيدانى مۇستەھكەم ۋە مۇھەببەت — نەپرىتى ئېنىق بولۇشىنىڭ سەۋەبىمۇ بۇ ئىدى. ئەجەبا قانچىلىك كىشى ھەقىقى مەنىدە "مەن گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مۇھەممەد ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى" دېيىشكە ھەقلىق.

سوئال — قەلب بىلەن مۇناسىۋەتلىك بىر ئىلىم بارمۇ؟ قۇرئان كەرىمدە سۆزلەنگەن ۋە مۇئمىن ئىنساندىن تەلەپ قىلىنغان "قەلبى سەلىم (ساغلام كۆڭۈللۈك)"گە قانداق ئېرىشكىلى بولىدۇ؟

جاۋاب ـ قەلپىنىڭ مەنىۋى تەرپى بىلەن مەشغۇل بولىۋاتقانلىقىنى دەۋا قىلىدىغانلار ئەلۋەتتە بار. بۇ پۈتۈن دۇنيادا ۋە بارلىق دىننى ئېتىقادلاردا تېپىلىدۇ. لېكىن ئاللاھ بىزگە بىردانە كىتاپ ۋە بىر پەيغەمبەر ئەۋەتكەن. ئۇنىڭ سىرتىغا چىقىپ كەتكەنلەر بىلەن مېنىڭ چاتىقىم يوق. بۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئويدۇرغان پىكىرلىرىگە دەلىل قىلىش ئۈچۈن كىتاپ ۋە سۈننەتنى سۇيىئىستېمال قىلىشقا ئورۇنسا، ئۇ چاغدا ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرۇش بىزنىڭ ۋەزىپىمىز.

مۇئمىندىن تەلەپ قىلىنىغان "ساغلام كۆڭۈل" شۈبھە ۋە گۇماندىن پاكلانغان خاتىرجەملىككە ئېرىشكەن قەلبتۇر.

سوئال ـ قۇرئان كەرىمدىكى "ياتقاندىمۇ ئاللاھ نى ياد ئېتىپ تۇرىدۇ" دېگەن ئىبارىنى قانداق چۈشىنىش كېرەك؟ تەسەۋۋۇپتىكى زىكىر مەسىلىسى ھەققىدىكى تۈيغلارنى بۇ دائىرە ئىچىدە چۈشىنىشكە بولامدۇ؟

جاۋاب ـ ئۇ ئايەتنىڭ ھەممىسى مۇنداق:

(ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ ئاللاھ نى ئەسلەپ تۇرىدۇ، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ. (ئۇلار ئېيتىدۇ) پەرۋەردىگارىمىز! بۇنى بىكىر ياراتمىدىڭ. سەن پاكتۇرسەن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن}[1].

دېمەك قانداق ئەھۋالدا بولۇشمىزدىن قەتئىينەزەر مەيلى ئۆرە تۇرغان ھالەتتە بولسۇن، مەيلى ئولتۇرغان ھالەتتە بولسۇن ياكى ياتقان ھالەتتە بولسۇن ئاللاھنىڭ ئايەتلىرى ۋە ئاللاھ بىلەن مۇناسىۋەتلىك توغرا مەلۇماتلارنى ئېسىمىزگە ئالىمىز ۋە ئىنسانىي تەبىئەت كىتابى بولغان تاشقى دۇنيا ھەققىدە پىكىر يۈگۈزۈپ ئىمانىمىزنى يېڭىلاپ تۇرىمىز. مۇشۇنداق بىر زىكىر يۇقىرىدا بايان قىلىنغاندەك پەقەت مېڭىنىڭ ۋە قەلبنىڭ تولۇق بىرلىشىپ پائالىيەت ئېلىپ بېرىشى نەتىجىسىدە ئەمەلىلىشىدۇ. تەسەۋۋۇپتا "بىز بىلمەيمىز چوڭلار بىلىدۇ" دەيدىغان بىر چۈشەنچە بار. بۇ چۈشەنچە ئېلىپ بېرىلغان

---

[1] - ئال ئىمران، 191/3.

زىكرى، ئىچى بوش بىر زىكرى بولىدۇ. بۇ زىكرى دەپ ئەقىل ۋە قەلبىنىڭ ھېچقاندا رولى بولمايدۇ. پەتەقەت تىل ئىشلەيدۇ. بۇ يۇقىرىدىكى پايدىنى بەرمەيدۇ. كىشى بۇنىڭدىن كۆپ زوق ئېلىشى مۇمكىن. ئەسلىدە ئىنسان نۇرغۇنلىغان نەرسىدىن زوق ئالىدۇ. لېكىن دىن نامىغا قىلىنىدىغان ئىش ئاللاھنىڭ كىتابى قۇرئانغا ۋە پەيغەمبەرنىڭ سۈننىتى بولغان ھەدىسلەرگە مۇۋاپىق بولۇشى لازىم. ھەقىيقى زىكىر مېڭە بىلەن ئەقىلنىڭ ھەمكارلىشىشى بىلەن بولىدۇ.

سوئال — ئىنسانلارنى قەلبىي جەھەتتىن بىر يۈزەكىيلىك ئىچىدە قىينىلىۋاتىدۇ دەپ پەرەز قىلساق، بۇنىڭ سەۋەبى ئۈستىدە ئويلىنىپ بېقىش لازىم دەپ قارايمىز. ئەگەر مۇشۇنداق بىر ئىش بولسا، سىزچە بۇنىڭ سەۋەبى نېمە؟ سىزچە بىر سەۋەب سۈپىتىدە يۇقىرى دەرىجىدىكى سېكۇلارزمنىلىشىشنى كۆرسىتىشكە بولامدۇ؟

جاۋاب ــ بىز بۇدەۋرنىڭ ئىنسانلىرىمىز. ئاللاھ بىزنى بىز ياشاۋاتقان شەرت ـ شارائىت بىلەن سىنايدۇ. شەرت ــ شارائىتنى بىز هازىرلىمىدۇق. بەلكى بىز هازىرلانغان هالدا كۆردۇق. دەرت تۆكۈپ تۇرۇشنىڭ ئورنىغا ئىمتىهاندا غەلبە قىلىشقا تىرىشىش لازىم. ئادەم ئەلەيهىسسالام جەننەتتىكى ئىمتىهاندىن ئۆتەلمىدى. جەننەتتە سېكۇلارزىم بونلمىغاندەك، رادىيو ــ تېلىۋىزىيە ياكى نەشرىيات ئورۇنلىرى يوقىدى. شۇنىڭدەك هېچقانداق ئىقتىسادىي قىيىنچىلىقمۇ يوقىدى.

ئا ــ نەپسىنىڭ باسقۇچلىرى

سوئال ــ قۇرئان كەرىمدە نەپسىنىڭ خىلمۇخىل باسقۇچلىرى ياكى مەرتىۋىلىرى هەققىدە گەپ قىلىنىدۇ. مۇئمىن بۇ مەرتىۋىلەردىن قانداق ئۆتىدۇ؟

جاۋاب ــ تەسەۋۋۇپتا نەپسىنىڭ يەتتە مەرتىۋىسى بار دەپ قارىلىدۇ. بۇلار، نەپسى ئەممارە، نەپسى لەۋۋامە، نەپسى مۇلهەمە، نەپسى مۇتمەئىننە، نەپسى رازىيە، نەپسى مەرزىيە ۋە نەپسى كاملەدىن ئىبارەت. نەپسى كاملەنىڭ

سىرتىدىكى قىسىملارغا قوُرئاندىن دەلىل كەلتۇرۇشكە تىرىشلماقتا. لېكىن قۇرئان كەرىم نەپسىنىڭ باسقۇچلىرىن سۆز ئاچمايدۇ. تۆۋەندە مەسىلىنى تەسەۋۋۇپچىلارنىڭ كىتاپلىرىدىن نەقىل كەلتۈرۈش ئارقىلىق كۆرۈپ ئۆتەيلى:

ھەسەن كامىل يىلمازنىڭ "تاساۋۋۇپلا ئىلگىلى سورۇلار ۋە جەۋاپلار" ناملىق كىتابىدا مۇنداق دەيدۇ: "نەپسىنىڭ مەنىۋىي يۈكسەكلىكتىكى مەرتىۋىلىرى ئوخشاش بولمىغان شەكىللەردە سىنىپلارغا ئايرىغان. بەزىلىرى ئۈچكە، بەزىلىرى بەشكە ۋە بەزىلىرى يەتتىگە ئايرىماقتا. ئەممارە، لەۋۋامە، مۇلھىمە، مەتمەئىننە، رازىيە، مەرزىيە ۋە كامىلە دېگەنگە ئوخشاش"[1].

بۇلار كىتاب ۋە سۈننەتتە ھېچقانداق دەلىلى يوق سۆزلەر. نەپسىنىڭ مەنىۋىي جەھەتتىكى يۈكسىلىشىنى ئاللاھتىن باشقا كىم تەكشۈرۈپ تۇرالايدۇ؟ بۇ ماۋزۇدا ئۆزىنى قارار بېرىش دەرىجىسىدە كۆرىدىغان بىر شەيخ ياكى شەيخ، بىر مۇناپىقنى ناھايىتى يۇقىرى بىر دەرىجىدە

---

[1] ـ ھەسەن كامىل يىلمازنىڭ "تاساۋۋۇپلا ئىلگىلى سورۇلار ۋە جەۋاپلار، بەت: 554 – 556.

كۆرۈپ قىلىشى مۇمكىن ئەمەسمۇ؟ ئەمەلىيەتتە قۇرئان كەرىم بىزگە پەيغەمبەرنىڭ مۇناپىقلارنى بىلەلمىگەنلىكى ھەققىدە مەلۇمات بەرمەكتە. ئايەت مۇنداق:

(ئەتراپىڭلاردا ئەئرابىلاردىن مۇناپىقلار بار، مەدىنە ئاھالىسىدىنمۇ مۇناپىقلىقتا چىڭ تۇرغانلار بار، ئۇلارنى سەن بىلمەيسەن،بىز بىلىمىز، ئۇلارنى ئىككى قېتىم (يەنى دۇنيادا قەتل قىلىش ۋە ئەسىر ئېلىش بىلەن، ئۆلگەندە گۆر ئازابى بىلەن) جازالايمىز.ئاندىن ئۇلار (ئاخىرەتتە) چوڭ ئازابقا (يەنى دوزاخ ئازابىغا) قايتۇرۇلىدۇ}[1].

بەزى مۇناپىقلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى سۆيۈندۈرۈۋېتەتتى. ئەگەر ئۇلارنىڭ مۇناپىق ئىكەنلىكىنى بىلسە، ئۇلاردىن مەمنۇن بولارمىدى؟ ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

( ئۇلارغا قارايدىغان بولساڭ، بەدەن قۇرۇلۇشى (سالاپەتلىكى) سېنى ھەيران قالدۇرىدۇ، ئەگەر ئۇلار سۆزلىسە، (سۆزىنىڭ پاساھەتلىكىدىن) سۆزىگە قۇلاق

---

[1] - تەۋبە، 101/9.

سالىسەن، (ئىلىمسىز، ئەقىلسىز، پاراسەتسىزلىكتە) گويا ئۇلار تامغا يۆلەپ قويۇلغان (چىرىپ قالغان) ياغاچلاردۇر، ئۇلار (قورقۇنچتىن) ھەرقانداق ئاۋازنى ئۆزلىرىگە قارىتىلغان دەپ گۇمانلىنىدۇ، ئۇلار (ساڭا ۋە مۆمىنلەرگە) دۈشمەندۇر، ئۇلاردىن ھەزەر ئەيلىگىن، ئاللاھ ئۇلارنى ھالاك قىلسۇن! ئۇلار قانداقمۇ (ھىدايەتتىن گۇمراھلىققا) بۇرۇلۇپ كېتىدۇ!}[1].

تۆۋەندە نەپسىنىڭ مەرتىۋىلىرى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئىپادىلەرگە قاراپ باقايلى:

"نەپسى ئەممارە، يامان ۋە گۇناھلىق ئىشلارنى قىلىشنى تەشۋىق قىلىدىغان ۋە بۇيرۇيدىغان نەپستۇر. قۇرئاندىكى: "چۈنكى "مەن ئۆزەمنى ئاقلىمايمەن: نەپسى دېگەن نەرسە ھەقىقەتەن يامان ئىشلارغا كۆپ بۇيرۇيدۇ..."}[2]. دېگەن ئايەت نەپسىنىڭ بۇ مەرتىۋىسىنى كۆرسىتىدۇ".

[1] - مۇنافىقۇن، 4/63.
[2] - يۇسۇف، 53/12.

بۇ ئايەت يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆز نەپسى ھەققىدە مەلۇمات بېرىدۇ. ئايەتنىڭ ھەممىسى مۇنداق"

("مەن ئۆزەمنى ئاقلىمايمەن: نەپسى دېگەن نەرسە ھەقىقەتەن يامان ئىشلارغا كۆپ بۇيرۇيدۇ، پەرۋەردىگارىم رەھمەت قىلىپ (ساقلىغان) ئادەم بۇنىڭدىن مۇستەسنا. مېنىڭ پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر ناھايىتى مېھرىباندۇر"}.

نەپسى ئەممارە ھەرقانداق ئىنساندا بولىدۇ. ئايەتنىڭ روھىدىن قارىغاندا يۈسۈف ئەلەيھىسسالامغا ئوخشاش بىر پەيغەمبەرنىڭ نەپسىمۇ نەپسى ئەممارە. ئەسلىدىمۇ ئىنساننىڭ كۆڭلى گۇناھ قىلىشنى خالىمىسا، ئۇنىڭ ئۇ گۇناھتىن يىراق تۇرۇشىنىڭ نېمە بار؟

ئايەتنىڭ تېكىستىمۇ مۇھىم. " نەپسى دېگەن نەرسە ھەقىقەتەن يامان ئىشلارغا كۆپ بۇيرۇيدۇ" دەپ تەرجىمە قىلىنغان "ون النفس لۆمارە بسوء" ئىسىم جۈملىسى بولۇپ، ئىسىم جۈملىسى قەتئىيلىك ۋە داۋاملىقلىق ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. يەنى ئىسمى جۈملىسى بىلەن

ئىپادىلەنگەن ھۆكۈم زامان بىلەن چەكلەنمەيدۇ. جۈملىنىڭ بېشىدا "ۋە" جۈملىنىڭ خەۋىرىدە تەكىت ئۈچۈن "ل" كەلگەن بولسا، بۇ، بۇ ھەقتە مەيدانغا كېلىش ئېھتىمالى بولغان شۈبھىلەرنى يوقىتىدۇ. يەنى ئايەت نەپسنىڭ يامانلىقىقا بۇيرۇپ تۇرىدىغانلىقى داۋاملىق ۋە ئەبەدىي ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرغا قويماقتا.

ئىككىنچى مەرتۋە، نەپسى لەۋۋامە مەسىلىسى بولۇپ، مەزكۇر كىتاپتىكى ئىپادە مۇنداق:

نەپسى لەۋۋامە، گۇناھ ئىشلىگەندىن كېيىن بەزىدە پۇشايمان قىلىدىغان، ئىگىسىنى يامان ئىشلارغا خىزمەت قىلغانلىقى ئۈچۈن ئەيىپلەيدىغان ۋە تەۋبىگە مايىل نەپستۇر. ئىسمىنى "ئۆزىنى مالامەت قىلغۇچى نېپس بىلەن قەسەم" دېگەن ئىپادىدىن ئالىدۇ.

ئىنسان بەزىدە نەپسىگە ئەگىشىدۇ ۋە خاتا ئىشلارنى قىلىدۇ. ئەگەر بۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتسا ۋە ھەرۋاقىت پۇشايمان قىلسا، بۇ، ئاللاھ ياخشى كۆرىدىغان بىر ئىش. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

(قىيامەت كۈنى بىلەن قەسەم [1] ئۆزىنى مالامەت قىلغۇچى نەپس بىلەن قەسەمكى [2] ئىنسان ئۆزىنىڭ سۆڭەكلىرىنى جەمئى قىلالمايدۇ، دەپ گۇمان قىلامدۇ؟ [3] ئۇنداق ئەمەس ئۇنىڭ بارماقلىرىنىمۇ ئەسلىگە كەلتۈرىمىز [4]}[1].

ئۈچىنچى مەرتىۋە، نەپسى مۇلهەمە دەپ ئاتىلىدۇ.

نەپسى مۇلهەمە، ئىلهام ۋە كەشپكە مەزهەر بولۇشقا باشلىغان، نېمىنىڭ ياخشى، نېمىنىڭ يامان ئىكەنلىكىنى بىلەلەيدىغان كۆچكە ئىگە، شەھۋەت تەلۋىگە ئاز بولسىمۇ قارشى تۇرۇش كۆچىگە ئىگە نەپستۇر. ئىسمىنى " ئۇنىڭغا ياخشىلىق - يامانلىقنى ئىلهام قىلغان زات بىلەن قەسەمكى" دېگەن ئايەتتىن ئالغان.

نەپسىنىڭ مەلۇم بىر باسقۇچتىن كېيىن ئىلهام كەشپكە مەزهەر بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىش ئىنسانىنى شەيتانىنىڭ ئويۇنچۇقىغا ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ.شەيتانىنىڭ ۋەسۋەسە ۋە يولىدىن چىقىرىشى ئىلهام ۋە كەشپ دەپ ھېساپلىنىشقا

[1] - قىيامەت، 1/75-4.

باشلىنىدۇ. چوڭلارنىڭ ئېغىزىدىن چىققان ھەر بىر سۆز، ئاللاھنىڭ ئۇنىڭغا بەرگەن ئىلھامى ھېساپلىنىدۇ ۋە قارشىلىق كۆرسەتمەستىن قوبۇل قىلىنىدۇ. ئەسلىدە بۇ ئېتىقاد ئاللاھ ۋە ئەلچىسىگە تۆھمەت بىلەن توشۇپكەتكەن نۇرغۇنلىغان كىتاپلارنى مۇقەددەس دەپ قاراشقا ئېلىپ بارىدۇ.

ئىلھام دەپ، ئاللاھنىڭ بەندىلىرىنىڭ قەلبىدە بىر نەرسە شەكىللەندۈرىشىگە ئېيتىلىدۇ. ئىلھام بولمىسا، ئىنسانلار ئىلگىرلىيەلمەيۇ. پۈتۈن ئىلمىي تەرەققىيات ۋە كەشپىياتلار ئاللاھنىڭ ئىلھامى بىلەن بولىدۇ. لېكىن مۇسۇلمانلارغا خاس بىر ئىش ئەمەس. كاپىلارمۇ ئىلھام ئالىدۇ.

ئىلھام سۆزى قۇرزاندا پەقەتلا بىر يەردە ئۆتىدۇ. ئاللاھ تائالا مىنداق دەيدۇ:

(روھ بىلەن ۋە ئۇنى چىرايلىق قىلىپ ياراتقان، ئۇنىڭغا ياخشى - يامانلىقنى بىلدۈرگەن زات بىلەن قەسەمكى [7-8]، روھىنى پاك قىلغان ئادەم چوقۇم

مۇرادىغا يېتىدۇ [9] نەپسىنى (كۇفرى ۋە پىسقى -فۇجۇر بىلەن) كەمسىتكەن ئادەم چوقۇم نائۇمىد بولىدۇ [10]}.[1]

ئىسيانكارلىق، ئىنساننىڭ ئاللاھقا، باشقا كىشىلەرگە ۋە ئۆزىگە قارشى ئېلىپ بارغان خاتا ھەركىتىنى كۆرسىتىدۇ. بۇنداق بىرى ھەم ئىسيانكارلىق قىلىشتىن ھەم كېيىن بىر خاتىرجەمسىزلىك ھېس قىلىدۇ. بۇنى روھىي جەھەتتىكى سىقىلىش ياكى ۋىجدان ئازابى دەپ ئاتاشقىمۇ بولىدۇ.

گۇناھ ئالدىدا ئىنسان ئالدى بىلەن ئىككىلىنىپ قالىدۇ. كېيىن يا ۋاز كېچىدۇ ياكى گۇناھ ئىشلەشكە كىرىشىدۇ. ئىنساننىڭ گۇناھ ئالدىدا ئىككىلىنىپ تۇرۇپ قېلىشى بولسا، ئاللاھنىڭ ئىلھامىنىڭ نەتىجىسى. مەرھەمىتى ئەبەدىي بولغان رەببىمىز گۇناھ قىلماقچى بولغان كىشىگە ئاخىرقى قېتىم بىر ئىختىرا ئىلھام قىلىپ، "گۇناھقا كىرىۋاتىسە، دىققەت قىل" دەپ ئاگاھلاندۇرىدۇ.

---

[1] - شەمس، 91/7-10.

ئىختىرادىن كېيىن ئۇنىڭغا بىر روھى بېئاراملىق ئاتا قىلىش ئارقىلىق ئۇنى تەۋبە قىلىشقا قىزىقتۇرىدۇ.

يۇسۇپ ئەلەيھىسسالامنى زۇلەيخادىن يىراقلاشتۇرغىنا بۇرھان، ئاللاھنىڭ "نەپسكە ئىسيانكارلىقنى ئىلھام قىلىشى" بولۇشى مۇمكىن. يۇسۇپ سۈرىسىنىڭ 24 – ئايىتىدە مۇنداق دېيىلىدۇ:

(ئۇ (يەنى زۇلەيخا) يۇسۇفكە (يېقىنچىلىق قىلىشقا ) بەل باغلىدى، پەرۋەردىگارىنىڭ روشەن دەلىلىنى (بۇرھان) كۆرمىگەن بولسا، يۇسۇفمۇ ئۇنىڭغا مايىل بولغان بولاتتى...}[1].

بۇ خىل ئىككىلىنىش مۇسۇلمانلا بولمىغانلاردىمۇ بولىدۇ. ئىشلىگە بىر جىنايەتتىن كېيىن ۋىجدان ئازابىدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن بىرىپ ساقچىغا تەسلىم بولغان ئىنسانلارنىڭ سانى ئاز ئەمەس.

مۇسۇلمانلىقا يەنى ئىسلامغا قارشى چىقىش ناھايىتى چوڭ بىر جىنايەت. بۇ ھالدىكى ھەر قانداق ئىنسان

[1] - يۇسۇپ، 24/12.

ئىچىدە بىئاراملىق ھېس قىلىدۇ ۋە ۋىجدان ئازاب تارتىدۇ. بۇ سەۋەپتىن "كاپىرلار كاشكى، مۇسۇلمان بولغان بولساقچۇ، دەپ ھەسرەت چېكىدۇ[1].

گۇناھتىن كېيىن داۋاملىشىدىغان ۋىجدان بىئاراملىقمۇ ئىنساننى تەۋبە قىلىشقا مايىل قىلىدىغان ئىلھام كۈچىنىڭ بىر خىل ئىپادىسى. مانا بۇ ئاللاھنىڭ مەرھەمىتىنىڭ كاتتىلىقى.

تەقۋا، نەپسنى يامانلىقتىن ساقلاش دېگەنلىكتۇر. ئىنسان، ئاللاھقا قارشى، باشقا كىشىلەرگە قارشى ۋە ئۆزىگە قارشى يامانلىق قىلماسلىقى لازىم. بۇ ئۇنى دۇنيادا تۆھمەتكە دۇچار بولۇشتىن، ئاخىرەتتە بولسا، جەھەننەم ئازابىدىن ساقلايدۇ. ئىنسان بۇ ياخشى ھەرىكىتىنىڭ كۆڭۈل خوشلىقىنى ئىچىدە ھېس قىلىدۇ. مانا بۇ خوشاللىق ئاللاھنىڭ ئىلھامىدۇر. توغرا ئىش قىلغۇچىلاردا كۆرۈلىدىغان ئىچكى راھەت ۋە ساغلام كىشىلىك بۇ ئىلھام نەتىجىسىدە مەيدانغا كېلىدۇ.

---

[1] - ھىجر، 2/15.

ۋابىسەتۇ ئىبنى مەئبەد ئە - ئەسەدىي مۇنداق دەيدۇ: "پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا باردىم. ئۇ: "ياخشىلىق ۋە گۇناھ ھەققىدە سوئال سورا ئۈچۈن كەلدىڭمۇ" دېدى.

- ھەئە، دېدىم. ئۇ، بارماقلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ كۆكسىگە ئۇرۇپكەتتى ۋە: "نەپسىڭدىن سورىغن، قەلبىڭدىن سورىغان ئى ۋابىسە" دەپ ئۈچ قېتىمدىن تەكرارلىدى. ياخشىلىق نەپسىڭ ۋە قەلبىڭ ئارام تاپقان نەرسە. يامانلىق بولسا، نەپسىڭنى بىئارام قىلغان ۋە كۆڭلۈڭدە رەت قىلىنغان نەرسە. ئىنسانلار پەتۋ بەرگەن بولسىمۇ سەن ئۆز پىكرىڭگە ئەگەش"[1].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ:

"سېنى شۈبھىلەندۈرگەن نەرسىنى تاشلا، شۈبھىلەندۈرمىگىنىگە ئۆت. چۈنكى توغرا ئىچىڭگە ھوزۇر بېرىدۇ. يالغان، شۈبھە ۋە ئىككىلىنىش پەيدا قىلىدۇ"[2].

---

[1] - دارىمىي، سنن دارمي، كتاب البيوع 18، 2438.

[2] - تىرمىزىي، سنن ترمذي، قىيامەت 60.

ئىنساننىڭ ئىچىدە پەيدا بولغان نەرسە شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسى بولۇشمۇ مۇمكىن. چۈنكى ئۇ، ئىنسانغا ۋەۋەسە بېرىدىغان بىر خىل مەخلۇقتۇر. بەزىلەر شەيتاننىڭ ۋەۋەسىسىنى ئىلھام دەپ گۇمان قىلىپ ئېزىپ كېتىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

( ئاللاھ (سىلەردىن) بىر گۇرۇھنى ھىدايەت قىلدى؛يەنە بىر گۇرۇھقا گۇمراھلىق تېگىشلىك بولدى. شۈبھىسىزكى، ئىنسانلار ئاللاھ نى قويۇپ، شەيتانلارنى دوست تۇتقان تۇرۇقلۇق ئۆزلىرىنى توغرا يولدا دەپ گۇمان قىلىدۇ}[1].

ئىلھام بىلەن ۋەسۋەسىنى ئايرىش ئۈچۈن ئىچكى ئالەمدىكى تۇيغۇلارنى ئاللاھنىڭ ئەمرى ۋە چەكلىمىلىرى بىلەن كونترول قىلىپ تۇرۇش لازىم.

مانا بۇ نەپسى مۇلھەمە. مۇئمىن – كاپىر، ھەرقانداق ئىنساننىڭ نەپسى مۇلھىمە نەپستۇر. ئاللاھ ئۇنىڭغا

[1] - ئەئراف، 30/7.

گۇناھكارلىقنى ياكى تەقۋادارلىقنى ئىلھام قىلغاندەك، باشقا نەرسىلەرنىمۇ ئىلھام قىلىدۇ.

تۆتىنجى مەرتىۋە نەپسى مۇتمەئىننە، بەشىنچى مەرتىۋە نەپسى رازىيە، ئالتىنچى مەرتىۋە مەرزىيە دەپ ئاتىلىدۇ. يۇقىرىقى كىتابنىڭ ماۋزۇ بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئىپادىلىرى مۇنداق:

نەپسى مۇتمەئىننە: يامان ۋە پاسكىنا سۈپەتلەردىن قۇتۇلۇپ گۈزەل ئەخلاق بىلەن بېزەلگەن نەپستۇر. بۇ نەپس، جابابى ھەقنىڭ تەۋپىقى ۋە ياردىمى بىلەن كۆڭۈل خاتىرجەملىكى ۋە يەقىينگە مەزھەر بولۇپ، ئىزتىراپلاردىن قۇتۇلىدۇ. بۇ ماقامدا ئىنسانىيەت فەناغا ئېرىشىپ، نۇرى مۇھەممەدىنىڭ زاھىر بولغانلىقتىن نەپس، ئىلاھىي خىتاپقا مەزھەر بولىدۇ: " ئى ئارام تاپقۇچى نەپس".

" نەپسى رازىيە، ئۆزى ھەققىدە تەجەللى قىلغان قەدەرگە ئىككىلەنمەستىن بويۇن ئېگىپ، رازىلىقنى بىلدۈرىدۈرۈپ، تەسلىم بولىدىغان بىر ماقام.

بۇ ماقام تەرىقەت يولىنى تۇتقان مۇرىد ئىلاھىي سىرلاردىن خەۋەردار بولىدىغان بىر ماقام. قۇرئاندىكى "سەن پەرۋەردىگارىڭدىن مەمنۇن، پەرۋەردىگارىڭ سەندىن رازى بولغان هالدا، ئۇنىڭ دەرگاھىغا قايتقىن" ئايەت بۇ ماقامغا ئىشارەت قىلىدۇ.

نەپسى مەرزىيە ماقامى، رازىلىق، ئاللاھ بىلەن قۇل ئوتتۇرىسىدا ئورتاق بىر سۈپەت هالىتىگە كەلگەن، قۇل ئاللاھتىن، ئاللاھ قۇلدىن رازى بولغان بىر ماقام. يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ داۋامى بولغان " پەرۋەردىگارىڭ سەندىن رازى بولغان هالدا " دېگەن ئىپادە بۇنى كۆرسەتمەكتە.

نەپسىنىڭ بۇ ئۈچ مەرتىۋىسىنى كۆرسىتىدۇ دەپ دەۋا قىلىنغان ئايەتلەر فەجر سۈرىسىنىڭ 27 ۋە 28-ئايەتلىرىدۇر.

بۇئايەتلەر، قىيامەت كۈنى ئاللاھنىڭ ئىنسانلارغا سۆزلەيدىغان خىتابىنى بايان قىلىدۇ. بۇنىڭ ئالدىكى

ئايەتلەرنى كۆرگەن كىشى بۇنىڭدىن شۈبھىلەنمەيدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

((ئى غاپىللار!) بۇنىڭدىن يېنىڭلار، زېمىن ئارقىمۇ ئارقا تەۋرىتىلگەن چاغدا [21]. پەرۋەردىگارىڭ كەلگەن ۋە پەرىشتىلەر سەپ ــ سەپ بولۇپ كەلگەن چاغدا [22]. (گۇناھكارلارنىڭ كۆرۈشى ئۈچۈن) جەھەننەم كەلتۈرۈلگەن چاغدا، شۇ كۈندە ئىنسان ئەسلەيدۇ، (بۇ چاغدا) ئەسلىگەننىڭ ئۇنىڭغا نېمە پايدىسى بولسۇن[23]. ئۇ ئېيتىدۇ: " كاشكى مەن (دۇنيادىكى) ھايات ۋاقتىمدا ياخشى ئىشلارنى قىلغان بولسامچۇ!" [24] شۇ كۈندە ھەر ئەھدى (ئاللاھ غا ئاسىيلىق قىلغانلارنى) ئاللاھ جازالىغاندەك جازالىمايدۇ [25]. ھەمدە ھېچ ئەھدى ئاللاھ باغلىغاندەك باغلىمايدۇ [26]. ئى ئارام تاپقۇچى جان! [27]. سەن پەرۋەردىگارىڭدىن مەمنۇن، پەرۋەردىگارىڭ سەندىن رازى بولغان ھالدا، ئۇنىڭ دەرگاھىغا قايتقىن [28]. سەن مېنىڭ (ياخشى)

بەندىلىرىم قاتارىغا قوشۇلغىن[29]. مېنىڭ جەننىتىمگە كىرگىن} [1].

يەتتىنچى مەرتىۋىنى نەپسى كامىلە مەرتىۋىسى دەپ ئاتىماقتا. كىتاپتىكى ئىپادە مۇنداق:

بۇ ماقامدا سالىك پۈتۈن مەئرىپەت ماقاملىرىنى قولغان كەلتۈرۈپ، ئىرشاد ماقامىغا يۈكسىلىدۇ. بۇ ماقام ۋەھبىيدۇر.

بۇ سۆزلەرنى ئىسپاتلايدىغان بىرمۇ ئايەت يوق. ئاللاھ ۋە رەسۇلى خەۋەر بەرمىگەن بۇ ماقاملارنى كىم، قانداق بىلىدۇ؟

ئا – نۇرى مۇھەممەدى

ھەر بىر ماقام بىلەن مۇناسىۋەتلىك ناھىيىتى خەتەرلىك ئىپادىلەر بار. لېكىن ئۇ كىتاپتا بىر ئىپادە بار بولۇپ ئۇ، ھەممىسىدىن خەتەرلىك. ئۇ ئىپادە مۇنداق: "نەپسى مۇتمەئىننە ماقامىدا بەشەرىيەت يوقلىپ (فەناغا

[1] - فەجر، 89/21-30.

ئايلىنىپ) نۇرى مۇھەممەدى بارلىققا كەلگەنلىك ئۈچۈن نەپس، ئىلاھىي خىتابنىڭ تەجەللى گاھىغا ئايلىنىدۇ. يەن بۇ ماقامدا گۈش ۋە سۆگەكتىن تەركىپ تاپقان بەشەرىي تەرپى يوقايدۇ، نۇرى مۇھەممەدى ئوتتۇرىغا چىقىدۇ ۋە ئۇ، ئاللاھ گەپلىشىدىغان بولۇشقا، ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەت ئورنىتىشقا باشلايدۇ. بۇ ئىپادىلەرنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە خەتەرلىك ئىكەنلىكىنى ئىزاھلاشقا ھەر ھالدا ئېھتىياج بولمىسا كېرەك.

نۇرى مۇھەممەدى بىلەن ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە مەقسەت قىلىنىدۇ. ئۇ ئىنسانى كامىل دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بۇ مۇھىيىددىن ئىبنى ئەرەبىنىڭ خىرىستىيانلاردىكى ئاللاھنىڭ ئوغلى چۈشەنچىسىنى ئىسلامىيەتكە ئۇيغۇنلاشتۇرۇشى بىلەن ئوتتۇرىغا چىققان. تەسەۋۋۇپچىلارنىڭ "ئالتىن ئولۇق" ناملىق يورنىلدا نەشر قىلىنغان بىر ماقالىدىن نەقىل كەلتۈرۈپ كۆرەيلى:

"ئىنسانى كامىل ئاللاھنىڭ پۈتۈن ئىسىملىرىنى بىلىدىغان بىردىن- بىر بارلىق. ئىنسانى كامىل ماددى ۋە

مەنىۋى پۈتۈن مۇكەممەللىك مەرتىۋىلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالماقتا".

ئىنسانى كامىل، ھەزرىتى مۇھەممەد. پەقەت ئۇنىڭ تارىخىي كىشلىك ئەمەس، تېخى ئادەم ئەلەيھىسسالام پاتقاق ھالىتىدىكى چاغدا مۇھەممەد پەيغەمبەر بولۇپ بولغانىدى. يەنى ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە. ئىنسانى كامىل بارلىقنىڭ ۋە ياراتىلىشنىڭ غايىسى. چۈنكى ئىلاھىي ئىرادە پەقەت ئۇنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئەمەلىيلىشىدۇ. ئەگەر ئىنسانى كامىل بولمىغان بولسا، ئاللاھ بىلىنەلمەيتتى".

ئىنسانى كامىل جاھاننى كۆرسىتىدىغان ئەينەك، ئۆلۈكنى تىرىلدۈرىدىغان ئىيسا، قۇشلارنىڭ تىلىنى بىلىدىغان سولايمانغا ئوخشاش تەسەررۇپ ئىگىسى ۋە ئابى ھايات سۈيىنى ئىچكەن خىزىرغا ئوخشايدۇ. ئىنسانى كامىل ئالەمدە داۋاملىق مەۋجۇت. بىر كۆپ بولمايدۇ. چۈنكى پۈتۈن مەۋجۇداتنىڭ پۈتۈنلۈكى يالغۇز بىرلا كىشىدە مۇجەسسەملەنگەن. ئىنسانى كامىل ئۈچۈن

مۇلكتە، مەلەكۇتتا ۋە جەبەرۇتتا ھېچقانداق نەرسە يوشۇرۇن ۋە مەخپى ئەمەس. ئۇ ئەشيانى ۋە ئەشيانىڭ ھىكمىتىنى كەم – كۈتىسىز بىلىدۇ..."

"... پەقەت بۇ ھەقىقەت، ھەر دەۋردە زامانغا قاراپ، ئوخشاش ئىسىم ۋە سۈرەتلەردە پەيغەمبەر ۋە ئەۋلىيا سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. شۇنىڭدەك ئەزىز ماھمۇد ھۇدايىنىڭ شۇ بېيىتى بۇ خىل چۈشەنچىنىڭ جانلىق ئىپادىسى:

"ئايىنەدىر بۇ ئالەم ھەر شەي ھەق ئىلە قائىم

مىرئاتى مۇھەممەددەن ئاللاھ كۆرۈنۈر دائىم".

"ئىنسانى كامىل بالىقنىڭ ھەقىقىتىگە تەڭ. مەسىلەن: ئۇنىڭ قەلبى ئەرشىگە كىشىلىكى كۇرسىگە، ماقامى سىدرەتى مۇنتەھاغا، ئەقلى كامالى ئەئلاغا، نەپسى لەۋھى مەھپۇزغا ۋە تەبئىتى ئەنسارى ئەربەئەگە باغلىنىشلىق، يەنى مۇناسىۋەتلىك..."[1].

---

[1] - ھاسەن كامىل يىلماز، ئىنسانى كامىل، ئالتىنئولۇق مەجمۇئەسى، 1996 – يلى 6- ئاي، 125 – سان، 31 – بەت.

بۇ يەردىكى قورقۇنچلۇق ئىبارىلەرنى چۈشىنىش ئۈچۈن ئالىم بولۇشقا ئېھتىياج يوق. بۇ، قۇرئانغا زىتلىقتا گەپ كەتمەيدىغان بىر خىل ئېتىقاد. زۆرزۈل تېپىلغاندا بۇ مەسىلىنى تەكرارلاپ ئۆتۈشكە بولىدۇ.

**ب ــ ئاللاھ بىلەن بارابەر بولۇش**

سوئال ــ ئىسلام ئالىملىرى "سىلەر قەيەردە بولساڭلار بولۇڭلار، ئۇ سىلەر بىلەن بىللە" دېگەن ئايەتنى قانداق ئىزاھلايدۇ؟ سىز قانداق قارايسىز؟ بۇ خىل بارابەرلىكنى ئىنسان قانداق ھېس قىلىدۇ؟ ياكى بولمىسا؛ مەسىلەن: ئاللاھنىڭ بىزگە دان تومۇرىمىزدىن يېقىن ئىكەنلىكىنى بىلىش" قانداق بىر بىلىش؟ ئىنسان بۇنداق ئىلمگە قانداق يېتەلەيدۇ؟ بۇنىڭغا يەتكەن ئىنسان ئۆزىنى قانداق ھېس قىلىدۇ؟

جاۋاب ــ بۇ ئايەتلەردە ئوتتۇرىغا قويۇلغان نەرسىلەر ھېس ئەمەس، ئېتىقاد بولۇپ، ھەر بىر مۇسۇلمان ئۈچۈن بولمىسا بولمايدىغان بىر ئېتىقادنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. ئايەتلەرنى توغرا چۈشىنىش ئۈچۈن ئايەتنىڭ بېشىنى ۋە

ئاخىرىسىنى بىللە ئوقۇش لازىم. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

(ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ئاللاھقا تەسبىھ ئېيتتى، ئاللاھ غالىپتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر [1] ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىنىنىڭ پادىشاھلىقى ئاللاھقا خاستۇر، ئاللاھ ئۆلتۈرەلەيدۇ، تىرىلدۈرەلەيدۇ، ئاللاھ ھەر نەرسىگە قادىردۇر [2] ئاللاھنىڭ ئىپتىداسى يوقتۇر، ئىنتىھاسى يوقتۇر، (ئاللاھ) ئاشكارىدۇر (يەنى مەۋجۇتلۇقىنى كۆرسەتكۈچى دەلىللەر بىلەن ئەقىللەرگە ئاشكارىدۇ)، مەخپىيدۇر (يەنى ئۇنى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدۇ، ئۇنىڭ زاتىنىڭ ماھىيىتىنى تونۇشقا ئەقىللەر ئېرىشەلمەيدۇ)، ئاللاھ ھەر نەرسىنى بىلگۈچىدۇر[3] ئاللاھ ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئالتە كۈندە ياراتتى، (ئاندىن ئۆزىگە لايىق رەۋىشتە) ئەرش ئۈستىدە قارار ئالدى، ئاللاھ زېمىنغا كىرىپ كېتىدىغان نەرسىلەرنى، زېمىندىن چىقىدىغان نەرسىلەرنى، ئاسماندىن چۈشىدىغان نەرسىلەرنى، ئاسمانغا ئۆرلەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىپ تۇرىدۇ، سىلەر

قەيەردە بولساڭلار، ئاللاھ سىلەر بىلەن بىرگە، ئاللاھ قىلىۋاتقان ئىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر [4] ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىنىنىڭ پادىشاھلىقى ئاللاھغا خاستۇر، ھەممە ئىش ئاللاھغا قايتۇرۇلىدۇ [5][1].

ئىككىنچى بىر ئايەتنىڭ ھەممىسى مۇنداق:

( بىز ھەقىقەتەن ئىنساننى ياراتتۇق، بىز ئۇنىڭ كۆڭلىگە كەلگەننى بىلىمىز، بىز ئۇنىڭ جان تومۇرىدىنمۇ يېقىنمىز[16][2].

مۇشرىك ئاللاھنى يەر يۈزىدىكى پادىشاھلارغا ئوخشىتىپ، ئۇنى ئۆزىگە يىراق دەپ چۈشىنىدۇ. چۈنكى پادىشاھلار خەلقنى ئۆزلىرىگە يېقىنلاشتۇرمايدۇ. پادىشاھ بىلەن كۆرۈشمەكچى بولغان كىشى ئۇنىڭغا يېقىنلىقى بىلەن شۆھرەت تاپقان بىر كىشىنى تېپىشقا مەجبۇر. ئۇلارمۇ ئاللاھقا يېقىن ئىكەنلىكىگە ئىشەنگەن بىر كىشىنى مۇناسىۋەت ئورنىتىشنى خالايدۇ. ئۇنىڭ

[1] - ھەدىد، 57/1-5.
[2] - قاف، 50/16.

ئۆزلىرىنى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرۇشىنى ۋە ئارقا تېرەك بولۇپ، شاپائەتچى بولۇشىنى كۈتىدۇ. خىرىستىيانلارنىڭ ئىيسانى ئاللاھنىڭ ئوغلى، مەككىلىك مۇشرىكلارنىڭ بۇتلارنى ئاللاھنىڭ قىزلىرى[1] دەپ قاراشلىرىنىڭ دەللى بۇ ئىدى. خىرىستىيانلارنى بۇ ھالەتنى تۆۋەندىكىدەك رەسىم شەكلىدە ئىپادىلەيدۇ:

(بۇ يەردە رەسىم بار)

بۇ رەسىمنىڭ ئاستىدا سۇ خەتلەر بار:

يۇقىرىدىكى رەسىم مۇقەددەس تەڭرى بىلەن گۇناھكار ئىنساننىڭ ئورنىنى كۆرسىتىدۇ. ئوتتۇرىدا چوڭ بىر بوشلۇق كۆزگە كۆرۈنىدۇ. كۆرسەتكۈچ ئىشارەتلەر بولسا، گۇناھكار ئىنساننىڭ تەڭرىگە ۋە تەڭرى بىزگە ئاتا قىلغان باياشات تۇرمۇشقا يېتىش ئۈچۈن كۆرسىتىلگەن تىرىشچانلىقىنىڭ سىوۋۇلى.

[1] ـ مۇھەممەد بىن جەئفەر ئەت ـ تابەرىي، جامىئۇل بايان پى تەپسىرى قۇرئان، بېيرۇت 1992، نەجم سۈرىسى 19 ـ ئايەتنىڭ تەپسىرى. 2 ـ توم، 519 ـ بەت.

بۇ تىرىشچانلىق، ئەگىرىدىن جاۋاپ كۈتۈپ قىلىنغان ياخشىلىقلار، ئىزدىنىش ئىچىدە پەلسەپىدىن پەلسەپىگە يۆگرەش ياكى دىنى ئېتىقاد شەكلىدە ئۆزىنى كۆرسىتىدۇ.

تۆۋەندىكى رەسىم بىزگە ئوتتۇرىدىكى پەرقنى يوقىتىدىغان بىر يولنى بايان قىلىپ بېرىدۇ[1]:

ئاللاھ بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى پاقلان ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى كۆرسىتىدۇ. ئاللاھ بىلەن ئىنساننىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بوشلۇقنى ئۇنىڭ تولدۇرىدىغانلىقى دەۋا قىلىنىدۇ. پاۋلۇسنىڭ[2] "تىموتېئوسقا يازغان خېتى"دە تۆۋەندىكى سۆزلەر مەۋجۇتتۇر:

[1] - رەس ۋە سۆزلەرwww.incil.com دىن ئېلىندى.

[2] - پاۋلۇس (Pavlus) نىڭ خەتلىرى قولىمىزدىكى ئىنجىلنىڭ بىر پارچىسى دەپ قارالماقتا. بۇنى قۇرئان قوبۇل قىلمايدۇ. چۈنكى قۇرئانغا ئاساسلانغاندا ئىنجىل ئاللاھنىڭ كىتابى. پاۋلۇس ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى كۆرمىگەن. قولىمىزدىكى ئىنجىلدا پاۋلۇسنىڭ ئەسلى ئىسمى ساۋۇل (Saul) بولۇپ(قاراڭ: پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىشلىرى، 9/13)، خىرىستىيانغا دۈشمەنلىك قىلىشتا ئۇچچىغا چىققان مۇشتۇمزور بىر يەھۇدى ئىدى. ئۇ، شامغا كېتىۋېتىپ توساتتىنلا ئاسماندىن چۈشكەن پارقىراق بىر نۇرنىڭ ئەتراپىنى ئورىۋالغانلىقى، ئىيسانىڭ ئۇنىڭغا گەپ قىلغانلىقى (قاراڭ: پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىشلىرى، 9/3-6)، كېيىن ئۆزىنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا ئىشەنگەنلىكى ۋە ۋافتىز (ۋافتىز دەپ لۇغەتتە، خىرىستىيانلارنىڭ كىچىك باللارغا ۋە دىنلىرىغا كىرگەنلەرگە تەتبىقلايدىغان سۇغا چۆمۈلدۈرۈش ۋە سۇ سېپىش مۇراسىمىغا ئېيتىلىدۇ. قاراڭ: مەھمەت دوغان، بۈيۈك تۈركچە سۆزلۈك، 2002 - يىلى 15 – باسمىسى، بەت: 1360 ) قىلىنغانلىقى سۆزلىنىدۇ. بۇنىڭدىن قارىغاندا پاۋلۇس

"يالغۇز بىر ئاللاھ ۋە ئاللاھ بىلەن ئىنسانلار ئوتتۇرىسىدا يالغۇز بىر ۋاستە بار. بۇ بولسا، ئەڭ ئاخىرقىسى بولغان ۋە ئۆزىنى پۈتۈن ئىنسانلار ئۈچۈن قۇربان قىلغان مەسىھ ئىيسا"[1].

ئىيسانىڭ پاقلان شەكلىدە كۆرسىتىلىشى ئۇنىڭ ئۆزىنى ئىنسانلارنىڭ قۇتۇلىشى ئۈچۈن قۇربان قىلغانلىقىدىن ئىبارەت بىر ئېتىقادتىن كېلىپ چىققان.

پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ خۇسۇسەن گۇناھكارلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن دادىنىڭ يېنىدا يالغۇز بىر ۋاستە ئىيسادۇر. ئىيسانىڭ ئۆزىنى سالاچى قىلىش ئارقىلىق تەڭرىگە يېقىنلاشقانلارنى پۈتۈنلەي قۇتقۇزۇشقا كۈچى يېتىدۇ. چۈنكى ئۇلارغا سالاچىلىق قىلىش ئۈچۈن ئۇ، مەڭگۈ ھايات[2].

---

ئادەتتىكى بىر خىرىستىيان بولۇپ، ئۇنىڭ سۆزلىرىنىڭ ئىنجىلغا كىرگۈزۈلۈشىنى قوبۇل قىلغىلى بولمايدۇ.

[1] - ئىنجىل، 1 – تىموتېئوس (Timoteos ) 2/5-6؛ كىتابى مۇقەددەس، كونا ۋە يېڭى ئەھد، كىتابى مۇقەددەس شىركىتى، ئىستانبۇل 1981، بەت: 218.

[2] - كاتولىك چىركاۋى دىن ۋە ئەخلاق پرىنسىپلىرى. بۇ ئەسەر، پاپاز 14 – لۇيىنىڭ (ئەپىسكوپوس 2 – جېبىن پاۋۇل) بۇيرۇقى بىلەن 1986 – يىلى كاردىنال جوسىف راتزىنجىر باشچىلىقىدا قۇرۇلغان 12

ئاللاھنىڭ دۇنىدىن يەنى ئۇنىڭغا يېقىنىدىن باشقا تەڭرى تۇتۇش ئېتىقادى بۇ شەكىلدە ھاسىل بولىدۇ. ھالبۇكى يۇقىرىدىكى ئايەتلەر ئاللاھنىڭ بىزگە يىراق ئەمەسلىكىنى، ئۇنىڭ يەر يۈزىدىكى پادىشاھلارغا ئوخشىمايدىغانلىقى، ئۇنىڭ بىزگە بىزدىن تېخىمۇ يېقىن ئىكەنلىكىنى، شۇنىڭ ئۈچۈن ۋاستىگە ئېھتىياج يوقلىقىنى بىلدۈرمەكتە.

سوئال: بۇ ماۋزۇلارغا تەسەۋۋۇپ ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىدۇ. بۇ خەتەرلىكمۇ؟ سىز قەلبىي جەھەتتىنى كامالەتكە يېتىش ئۈچۈن تۇتقان بىر يولىڭىز بارمۇ؟

جاۋاب – ئاللاھ بىز ئۈچۈن ئىسلام دىنىنى تاللاپتۇ ۋە بىزگە مۇسۇلمان دەپ نام بېرىپتۇ. تىلىمىزدا بۇنى "مۇسۇلمانلىق" دەپ ئاتايمىز. بۇ دىن مېنىڭ پۈتۈن ئېھتىياجىمنى ھەل قىلىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا ئىسمىلاردىن يىراق تۇرىمەن. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

---

كىشلىك بىر ھەيئەت تەرىپىدىن ئالتە يىلدا ھازىرلانغان ۋە ۋاتىكان چىركاۋى تەرىپىدىن قوبۇل قىلىنغان تەلىماتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

(ئاللاھنىڭ يولىدا (پۇل- مېلىڭلار بىلەن، جېنىڭلار بىلەن) تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە جىھاد قىلىڭلار، ئاللاھ (دىنغا پەيغەمبەرنى سىلەرگە خاس قىلدى). سىلەرگە دىندا ھېچقانداق مۇشكۇللۇكنى قىلمىدى (سىلەرنى سىلەر تاقەت قىلالايدىغان ئىشلارنى قىلىشقا تەكلىپ قىلمىدى). (بۇ) ئاتاڭلار ئىبراھىمنىڭ دىنىدۇر (بۇ توغرا دىن بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنى مەھكەم ئۇچلاڭلار)، ئاللاھ سىلەرنى ئىلگىرى (يەنى قۇرئاندىن ئىلگىرىكى كىتابلاردا) مۇسۇلمان دەپ ئاتىدۇ. قۇرئاندىمۇ شۇنداق ئاتىدۇ. (ئاللاھ) پەيغەمبەرنى سىلەرگە گۇۋاھ بولۇشقا ۋە سىلەرنى كىشىلەرگە گۇۋاھ بولۇشقا (تاللىدى)، ناماز ئوقۇڭلار، زاكات بېرىڭلار، ئاللاھقا يېپىشىڭلار، ئاللاھ سىلەرنىڭ ئىگەڭلاردۇر، ئاللاھ نېمىدېگەن ياخشى ئىگە! نېمىدېگەن ياخشى مەدەتكار!)[1].

2 – يۇقىرىكى سوئال - جاۋاپلارغا تەسەۋۋۇرچىلاردىن بەزىسىنىڭ بەرگەن جاۋابى

---

[1] - ھەج، 78/22.

"خۇسۇ مەسىلىسىدە بىزنىڭ كىتابىمىزدىن نەقىلىنغان "بىر قىسىم ئىنسانلار خۇشۇ ئۈچۈن شەيخنى (شەيخنى) ئويلايدۇ" دېگەن ئىپادە بىلەن سۆزگە باشلىماقچى مەن. باش – ئايىغىغا دىققەت قىلماستىن نەقىل قىلىنغان بۇ سۆزلەر "ئەل – لۇمئە تەجىمىسى" ناملىق كىتابىنىڭ ئاخىرىدىكى سوئال ۋە جاۋاپلار بۆلۈمىدە "رابىتە" ھەققىدىكى سوئاللار ئىچىدە يەر ئالماقتا. "رابىتەنىڭ، ئاللاھ بىلەن مۇراقەبە قىلىش ئۈچۈن ئىبلىس بىرلىدىغانلىقىنى ۋە مۇراقەبە دەرىجىسىگە يەتكەن بىر سالىكتىن رابىتە مەسئۇلىيىتىنىڭ ئېلىۋېتىلىدىغانلىقىنى، بۇنداق بىر رابىتەنىڭ شېرىك ھېساپلىنىدىغانلىقىنى سۆزلىگەنلىكىمىز رىۋايەت قىلىنغان. بۇنىڭدىن باشقا بىر يەردە، "ئەسلىدە نامازدىكى ئاساسلىق غايە ئاللاھنىڭ ھوزۇرىدا ئېھتىرام بىلەن تۇرۇش" دېگەن سۆزنىمۇ بىز سۆزلىگەن ئوخشايمىز. بۇ مەنىدە خۇشۇغا ئېرىشەلمىگەن كىشىلەرنىڭ ئۆزلىرىگە ئۆلگە بولالايدۇ دەپ قارىغان مۇرشىدلىرىنى، ئالدىدا ناماز قىلىۋاتقاندەك قىسقا بىر

ۋاقىت خاتىرىلىشى دۇنيالىق باشقا نەرسىلەرنى ئويلىشى ئېخىمۇ پايدىلىق بولىدىغانلىقىنى سۆزلەيمىز. ئەكسىچە نامازدا شەيخنى ئويلاش، ئاللاھ ئالدىدا كۆرسىتىلىشكە تېگىشلىك بىر ئېھتىرامنىڭ ئورنىدا تۇرالايدىغان بىر ئىش ئەمەس.

ئەسلىدە خۇشۇغا ئېرىشىش ۋە قەلبنى خۇشۇ بىلەن مەشغۇل قىلىش قىيىن بىر ھادىسە. شۇنىڭ ئۈچۈن قەلب مەسىلىسى مەشغۇل بولىدىغان ئارىپلار ۋە ئالىملار بۇنىڭغا ئىشارەت قىلىدۇ. غەززالىي نامازدا تولۇق بىر قەلب ھوزۇرى ئىنسانلارنىڭ زور كۆپچىلىكى ئۈچۈن قىيىن ئىكەنلىكىنى، پەقەت بۇنداق بىر قىيىنچىلىق سەۋەبىدىن قىسمەن تەرك ئېتىلسىمۇ، پۈتۈنلەي ۋازكەچكىلى بولمايدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ[1]. ئەسلىدە قۇرئان كەرىم "ئاللاھ نىڭ رەھمىتىگە ئېرىشىشكىلار ئۈچۈن، قۇرئان ئوقۇلغان چاغدا، ئۇنى دىققەت بىلەن ئاڭلاڭلار ۋە جىم تۇرۇڭلار؟ [204] پەرۋەردىگارىڭنى يىلىنغان ۋە قورققان ھالدا ئىچىڭدە ياد

---

[1] - ئىھيا ئۇلۇمىددىن، قاھىرە، 1 – توم، 159- بەت.

ئەتكەن، ئەتىگەندە ۋە ئاخشامدا ئۇنى پەس ئاۋازدا زىكرى قىلغىن، غاپىللاردىن بولمىغىن"[205][1] دەپ خەۋەر قىلماقتا. ئاللاھنى ئويلاشتىن يىراقلىشىپ كېتىش ۋە غەپلەت، قۇرئان دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك دەپ كۆرسەتكەن مەسىلىلەردىن بىرى. چۈنكى ئىنساننىڭ قەلبى ئۇنتۇتقاقلىقتا ۋە غەپلەتكە ناھايىتى يېقىن.

غەززالىي، كۆڭۈل ئازادىلىكىگە ئېرىشىش ئۈچۈن، نامازدا ئوقۇغانلىرى ھەققىدە پىكىر يۈرگۈزۈشنى، ئوقۇغانلىرىنىڭ مەنىسىدىكى ئىنچىلىك ۋە چوڭقۇرلۇقنى چۈشىنىشكە تىرىششنى، چۈشەنگەن مەنىگە بويۇن ئېگىش، ئۇلۇغلاش ھېسسىياتى تۇغۇلغاندىن كېيىن قورقۇش ۋە ئۈمىت بىلەن ھەقكە (يەنى ئاللاھقا) ئىلتىجا قىلىشنى تەۋسىيە قىلىندۇ. يەنى ئىنساننىڭ خۇشۇغا ئېرىششى ئۈچۈن قەلبىي ۋە زېھنىي بىر زىچ مۇناسىۋەتتە بولۇشىنىڭ لازىملىق ناھايىتى ئېنىق.

[1] - ئەئراف، 7/204-205.

"سلەرنىڭ ياخشىلىرىڭلار، يۈزلىرى كۆرۈلگەندە ئاللاھنى ئەسلىتىدىغانلار"[1] دېگەن ھەدىستە ئىپادىلەنگىنىدەك ياخشى گۈزەل بىر ئىنسان بىلەن ئۇچرىشىش ياكى ئۇنى ئەسلەش، تېخىمۇ كونكرېت بىر ئىپادە بىلەن ئىنسانىنىڭ ھەققىدە ياخشىلىقتىن باشقىسىنى گۇمان قىلمايدىغان بىر شەخسنى كۆز ئالدىدا ناماز ئوقۇۋاتقاندەك خىيال قىلىش ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاش چوڭقۇر بىر تۇيغۇ ئىچىدە ناماز ئوقۇشقا ۋە كۆڭلىنى رەببىگە باغلاشقا تىرىشىش ۋە ياخشىلار بىلەن ئەينى نامازدا بىللە بولۇشنىڭ ئۆزىنى يوقىتىپ قويغان ھالەتتە تولۇق ئادا قىلىشقا دىققەت قىلىش نېمىشقا ئاللاھقا ھۆرمەتسىزلىك بولىدۇ؟ چۈنكى شەيخ ياكى پەيغەمبەر ئاللاھنىڭ ئورنىدا تۇرالايدىغان بارلىقلار ئەمەس (ھەرگىزمۇ ئۇنداق بولمايدۇ).

غەززالىي بۇ مەسىلە ھەققىدە ناھايىتى كۆپ مىسال كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: "ئۇنىڭ كاتتىلىقى ۋە ئۇلۇغلىقىنىڭ ماھىيىتى بىلىشتىن ئاجىزسەن. ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا ئىكەنلىكىڭنى ئويلاپ تۇرۇپ، ھېچبولمىغاندا

[1] ـ ئىبنى ماجە، سۈنەن، زۇھد 4.

سولتانلارنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرغاندەك تۇرۇشۇڭ لازىم. ھەتتا سەن قىيامدا تۇرۇۋاتقان مۇددەت ئىچىدە ئۆز كىشىلىرىڭدىن بىر ياكى ئۆرەڭنى ياخشى تونۇتۇشنى خالايدىغان ياخشى كىشىلەر تەرىپىدىن كۆزىتىلىپ تۇرۇلىۋاتقانلىقىڭنى ئويلىشىڭ كېرەك. بۇنداق بىر ئەھۋالدا "خۇشۇسىز ناماز قىلىۋاتىدۇ" دەپ قالمىسۇن دەپ ۋۇجۇدۇڭنىڭ پۈتۈن ئورگانلىرىدا خۇشۇ ئالامەتلىرىنى كۆرسىتىشكە تىرىشىسەن. ئۇچاغدا نەپسىڭگە قارشى مۇنۇلارنى سۆزلىشىڭ كېرەك: "سەن قايسى جۈرئىتىڭ بىلەن ئاللاھنى بىلىدىغانلىقىڭنى ۋە ياخشى كۆرىدىغانلىقىڭنى دەۋاقىلىسەن؟ ساڭا ئوخشاش ئاجىز بىر بەندىگە ئېھتىرام بىلدۈرۈپ، ئۇنىڭدىن قورقىسەنۇ، ئاللاھتىن قورقىمامسەن؟ ھالبۇكى قورقۇلۇشقا لايىق پەقەت ۋە پەقەت ئۇ" دەپ ئويلاپ، ئىنسان ئۆزىنىڭ نەپسىنى ئەيىبلىشى لازىم.

بايىندىر سوئاللارغا بەرگە جاۋابىدا "خۇشۇ" كەلىمىسىنى "ھۆرمەت" دەپ كۆرسەتمەكتە. ئەسلىدە "خۇشۇ" ئۇقۇمى ئىچىدىكى "ھۆرمەت" كەلىمىنىڭ بىر قانچە مەنىسىدىن

پەقەتلا بىرى. شۇنىڭ ئۈچۈن بايىندىن كۆپ ئىشلىتىدىغان راغىب ئەل – ئىسفەھانىينىڭ "ئەل مۇفرەدات" ناملىق ئەسرىدە "خۇشۇ" كەلىمىسىگە "يالۋۇرۇش، يىلىنىش" دېگەن مەنىلەرنى بەرگەندە "خۇشۇ"نىڭ كۆپىنچە ئورگانلاردا؛ يالۋۇرۇشنىڭ قەلبتە بولىدىغانلىقىنى ھەمدە "قەلبتىكى يالۋۇرۇشنىڭ ئورگانلاردا خۇشۇ سۈپىتىدە ئەكس ئېتىدۇ". بۇ، رىۋايەتلەنى دەلىل قىلىش ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قويۇلغان نەتىجە. قامۇس تەرجىمانى ئاسىم ئەفەندى "خۇشۇ"نى "ئاۋازنى پەسەيتىش، كۆزنى يۇمۇش، جىم تۇرۇش، ھەرىكەتسىزلىك، ئۆزىنى ھەقىر كۆرسىتىش، ئىتائەت قىلىش، بويسۇنۇش ۋە باش ئېگىش" دېگەندەك مەنىلەر بىلەن ئىزاھلىماقتا.

قۇرئاندا خۇشۇ كەلىمىسى ئوخشاش بولمىغان 17 يەردە ئۆتىدۇ. بۇلارنىڭ بىر قىسمىدا خۇشۇنىڭ ھەم تاشقى ئورگانلار بىلەن ھەمدە قەلبكە ئائىت ئىكەنلىكىگە ئىشارەت قىلماقتا. قۇرئاندا " مېنى زىكىر قىلىش ئۈچۈن

ناماز ئوقۇغىن[14][1]. دېگەن ئايەتتە قەلب ناماز بىلەن ئاللاھنى ئەسكە ئېلىشقا ھازىرلانماقتا. بۇنىڭدىن باشقا، "سەۋر قىلىش ۋە ناماز ئوقۇش ئارقىلىق (ئاللاھ دىن) ياردەم تىلەڭلار، ناماز ئاللاھ دىن قورققۇچىلار دىن باشقىلار غا ھەقىقەتەن مۇشەققەت ئىشتۇر [45][2]. بۇ ئايەت نامازنىڭ خۇشۇ سايىسىدە مۇشەققەتلىك بىر ئىش بولۇشتىن چىقىپ كېتىدۇ ۋە مەنىۋىي زوقنى ئايلىنىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرمەكتە. تۆۋەنكى ئايەت خۇشۇ، زىكىر ۋە قەلب مۇناسىۋىتىگە ئىشارەت قىلماقتا: "مۆمىنلەرگە ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنىڭ زىكرىگە ۋە نازىل بولغان ھەقىقەتكە (يەنى قۇرئان ئايەتلىرىگە) ئېرىيدىغان ۋاقىت يەتمىدىمۇ؟ ئۇلار ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار)دەك بولمىسۇن، (ئۇلار بىلەن پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئارىلىقىدىكى) زاماننىڭ ئۇزىرىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرى قېتىپ كەتتى،

[1] - تاھا، 14/20.
[2] - بەقەرە، 45/2.

ئۇلارنىڭ نۇرغۇنى ئاللاھنىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر[16][1].
خۇشۇ، ئىپادىلىرى ئورگانلاردىمۇ كۆرۈلىدىغان بىر خىل قەلبىي بىر پائالىيەت. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا خۇشۇ، ئاللاھنىڭ كاتتىلىقىنىڭ قەلبتە ھېس قىلىنىشى ۋە بەندىنىڭ ئۆزىنى رەببىگە تاپشۇرۇشىنى كۆرسىتىدۇ. بۇنىڭغا ئېرىشىشتە ھەممە ئادەمنىڭ ئەھۋالى ئوخشاش ئەمەس. بۇنىڭ ئەڭ تۆۋەن مەرتىۋىسى، ئوڭ ـــ سولىدا كىم تۇرۇۋاتقانلىقىنى بىلمەيدىغان دەرىجىدە قۇللۇققا ئۆزىنى بېرىش ۋە بۇنى قولغان كەلتۈرىدىغان ياردەمچى ئامىللاردىن پايدىلىنىشتىن ئىبارەت. ئەڭ يۇقىرى ئىپادىسى بولسا، "سەجدە قىل ۋە ۋە يېقىنلاش[ئەلەق،19] . دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسىدىكى يېقىنلىق مەنىۋىي يېقىنلىقنى كۆرسىتىدۇ.
بايىندىرنىڭ "تەزكىيە" ھەققىدە ئېيتقانلىرى توغرا. پەقەت بىر ئاز كەم قالغان. چۈنكى "تەزكىيە" سۆزىدە ھەم كۆپىيىپ بەرەكەتلىنىش ھەمدە پاكلىنىش مەنىسى بار.

[1] - ھەدىد، 16/57.

پاكلىنىش بىلەن مۇناسىۋەتلىك "مەن ئۆزەمنى ئاقلىمايمەن: نەپس دېگەن نەرسىنىڭ ھەقىقەتەن يامان ئىشلارغا كۆپ بۇيرۇيدىغانلىقى[1] ۋە روھنى پاك قىلغان ئادەم چوقۇم مۇرادىغا يېتىدىغانلىقى، نەپسنى كىرلەتكەن ئادەم چوقۇم نائۈمىد بولىدۇ [10][2] دېگەن ئايەتلەر، شۇنىڭدەك "ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ نامىنى ياد ئەتتى، ئاندىن ناماز ئوقۇدى [15]. سىلەر دۇنيا ھاياتىنى ئارتۇق كۆرىسىلەر [16]. بۇنىڭغا ئوخشاش ئايەتلەر بىلەن مۇناسىۋەت ئورنىتىلسا، "نەپس تەزكىيىسى"نى دۇنيالىق مۇناسىۋەتلەردە ئېھتىياتچانلىق، نەپسنىڭ دۇنياغا ۋە دۇنيا مەنپەئەتلىرىگە مايىل بولۇشى تەرىپىمۇ ئەسكە ئېلىنغان بولاتتى. پەقەت بايىندىر بۇ خىل مۇلاھىزىلەردىن، ھەر ھالدا تەسەۋۋۇپ تۈسى پەيدا قىلىدۇ دېگەن ئەندىشىدە، ھېچ سۆز ئاچمىغان. قۇرئاننىڭ پەيغەمبەرلەرگە ئائىت بىر ۋەزىپە سۈپىتىدە ئىشارەت قىلغان "تەزكىيە"[3]

---

[1] - يۈسۈف، 53/12.
[2] - شەمس، 9/91-10.
[3] - بەقەرە، 129/2، 151؛ ئال ئىمران، 164/3؛ جۇمۇئە، 2/62.

مەسىلىسىنىڭ ئەخلاقىي بىر تەربىيە ئۇسۇلى ئىكەنلىكى مەلۇم بولماقتا.

بايىندىرنىڭ ئەقىل ۋە قەلب بىلەن زىكىر ھەققىدە ئېيتقانلىرى قۇرئان ئايەتلىرى نۇرى ئاستىدا مۇلاھىزە قىلىپ كۆرگەن ۋاقتىمىزدا يا كەم قالغان ياكى بولمىسا مۇۋاپىق بولمىغان. شۇنىڭدەك قۇرئاندا ئىنساننىڭ ئىدراك ۋە قارار مەركىزى سۈپىتىدە ئۆتىدۇ. چۈشىنىدىغان — چۈشەنمەيدىغان، بىلىدىغان — بىلمەيدىغان، ئويلايدىغان — ئويلىمايدىغان، ياخشى كۆرىدىغان — كۆرمەيدىغان بۇلارنىڭ قەلب. ئەقىل پەقەتلا قەلبنىڭ فونكسىيىلىرىدىن بىرى ۋە پىكىر "ئويلاش، يۈرگۈزۈش" دېگەن مەنىلەردە كېلىدۇ. پەقەت قۇرئاندىكى "قەلب" زامان ئۆتۈشى بىلەن پەلسەپىنىڭ تەسىرىدە "ئەقىل" سۆزى بىلەن ئىپادىلىنىشكە باشلىغان. شۇنىڭدەك كالام ۋە فىقھتا "ئەقىل" "قەلب" ئورنىنى ئېگەللىگەن. بۇ خىل ئۆزگىرىشلەر بەزى قالايمىقانچىلىقلارغا سەۋەب بولماقتا. چۈنكى "ئەقىل" سۆزى بىر پۈتۈن مەنىسى بىلەن "قەلب" سۆزىنىڭ

ئورنىدا تۇرالمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بايىنىدىرمۇ ئەقىل بىلەن قەلبنى ئىككى ئورگان دەپ ئويلىغانلىقىنى، قەلبتىن ۋاز كېچەلمىگەنلىكىنى "ئەقىل بىلەن قەلب ئىنساننىڭ ئىككى مۇھىم قارار ئورگىنى" دەپ كۆرسەتمەكتە. پەقەت بۇ پىكىر قۇرئانىي چۈشەنچە بىلەن ئەمەس، بەلكى پەلسەپىۋىي، كالامىي ۋە فىقھىي چۈشەنچىگە تېخىمۇ ئۇيغۇن كەلمەكتە. بۇ بىر خىل ئۇسۇل. بۇنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويۇشنى خالىمايمەن. پەقەت بايىنتىدىرنىڭ ئالاھىدە تەكىتلىگەن قۇرئانىي پوزىتسىيىسى بىلەن قارمۇقارشى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ ئۆتكمەكچىمەن. قۇرئان ئىماننىڭ بىر قەلب ئىشى ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويغانلىقى ئۈچۈن ئەقائىد كىتاپلىرىمۇ: "ئىمان، قەلب بىلەن تەسدىق، تىل بىلەن ئىقرار" دەيدۇ. ئەمما "ئەقىل بىلەن تەسدىق" دېمەيدۇ. چۈنكى ئەقىل، قەلبنىڭ ئىمانغا ياردەمچى ئامىللارنى بەلگىلەيدىغان بىر مەركەز. مۇتەلەق ئىماننىڭ مەركىزى ئەمەس.

بايىندىر ئۆزدىن سورالغان سوئاللاردا مەلۇم ئىزاھاتلاردىن ئاللاھىدە ئېھتىيات قىلىشۋاتقاندەك قىلىدۇ. مەسىلەن: ئېھسان ئۇقۇمىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ "ئاللاھقا خۇددى ئاللاھنى كۆرۈپ تۇرىۋاتقاندەك ئىبادەت قىلىش، گەرچە سەن ئاللاھنى كۆرمىسەڭمۇ ئاللاھ سېنى كۆرۈپ تۇرىدۇ"[1] دەپ چۈشەندۈرىشىگە ھېچ يېقىنلاشمىغان ۋە بۇ بولمايدىغانلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن دىققەتنى قوزغايدىغان دەلىلەرنى ئالغا سۈرگەن: "خىرىستىيان راھىبلار مال ـ مۈلۈكنى دوست تۇتمايدۇ، توي قىلمايدۇ ۋە دۇنياغا ئارىلاشمايدۇ. ھاياتىنى مۇناستىردا ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزىدۇ. ھېچكىم ئۇلارنىڭ سەمىيمى ئەمەسلكىنى ۋە باشقىلارغا كۆرستىش ئۈچۈن ئىبادەت قىلغانلىقىنى سۆزلىيەلمەيدۇ. بەلكى ئۇلارمۇ ئاللاھنى كۆرىۋاتقاندەك ئىبادەت قىلىشى مۇمكىن. لېكىن ئۇلار ئاللاھ ئىنجىلدا تەلىم بەرگەندەك ئەمەس، ئاتا ـ بوۋىلىرىدىن مىراس قالغان ئاساسىز نەرسىلەرگە ئەگەشكەنلىكى ئۈچۈن شېرىكتىن قۇتۇلالمىغان".

---

[1] ـ بۇخارىي، ئىمان 37؛ مۇسلىم، ئىمان 1.

مۇسۇلمانلارنىڭ ھاياتىدا ئېھسان، بىر ۋايىغا يېتىش ۋە سۈپەت جەھەتتىكى ئۈستۈنلۈكتىن ئىبارەت. جەبرائىل ھەدىسىدە، ئىسلام ۋە ئىمانغا ئاساسلانغان ئېھسان مەقسەت قىلىنماقتا.
ئەسلىدە ئېھسان، قەلبتىكى ئىلاھىي مۇشاھەدە تۇيغۇسى مۇقۇملىشىپ، ئىدراك سەۋىيەسىگە يۈكسىلىدۇ. ئېھساننى مۇشۇنداق بىر ئىمانىي كامالەت مۇرىدتىدە قوبۇل قىلمايدىغان بولساق، شۇ ئايەتتىكى ئېھساننى يەقەتلا گۈزەللىك ۋە ياخشىلىق دەپ قوبۇل قىلامدۇق؟ "ھەممىدىن ئىلگىرى ئىمان ئېيتقان مۇھاجىرلار ۋە ئەنسارلاردىن، ياخشىلىق قىلىش بىلەن ئۇلارغا ئەگەشكەنلەردىن ئاللاھ رازى بولدى،ئۇلارمۇ ئاللاھ دىن مەمنۇن بولدى"[1].
بايىندىرنىڭ "زىكر" ھەققىدە ئوتتۇرىغا قويغانلىرى، قۇرئاننىڭ ئوتتۇرىغا قويغانلىرىنىڭ ناھايىتى ئاز بىر قىسمى. قۇرئاندا تۈردەشلىرى بىلەن قوشۇپ 256 يەردە ئۆتكەن بۇ ئۇقۇم، بايىندىر ئوتتۇرىغا قويغاندەك

[1] - تەۋبە، 100/9.

"كىشىنىڭ ھاسىل قىغان ئىلمىنى ھەر زامان ئىشلىتىشكە ھازىر ھالدا زېھنىدە تەييار تۇتۇش"دىن ئىبارەت ئەمەس. بولۇپمۇ زېھىن – زىكىر مۇناسىۋىتى قۇرئاندا تېپىلمايدۇ. قۇرئاندا زىكىر داۋاملىق بىر قەلبىي پائالىيەت سۈپىتىدە باھالىنىدۇ. بۇنىڭدىن سىرت ئاللاھنى زىكىر قىلىشنى بۇيرىيدىغان بەزى ئايەتلەردە، "... خۇدا خالىسا دېگەن سۆزنى ئۇنتۇپ قالساڭ، پەرۋەردىگارىڭنى زىكر قىلغىن (ئەسكە ئالغىن)..."[1]، "ئۇلار شۇنداق ئەرلەركى، سودا سېتىق ئۇلارنى ئاللاھ نى زىكىر قىلىشتىن، ناماز ئۆتەشتىن، زاكات بېرىشتىن غەپلەتتە قالدۇرمايدۇ"[2] دەپ كۆرسەتمەكتە. بەزى ئايەتلەر زىكىرنىڭ ھېچقانداق شەرتلىرىنى بايان قىلماستىن مۇتلەق مەنىدە[3]، بەزىلىرى بولسا، ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئەسكە ئېلىپ تۇرۇپ ئىش قىلىشقا بۇيرىماقتا[4]. بۇ ئىككى خىل زىكىرنىڭ بىرى لەپزىي ھالدا ئاللاھنى ئىسم،

[1] - كەھىف، 24/18.
[2] - نۇر، 37/24.
[3] - ئەھزاب، 42/33؛ جۇنۇئە، 10/62.
[4] - مائىدە، 4/5؛ مۇززەممىل، 8/73؛ ئىنسان، 8/76.

سۈپەت ۋە پېئىللىرى بىلەن مەدھىيەلەش، ئەسلەشتىن ئىبارەت. ئىككىنچىسى بولسا، تېخىمۇ مۇكەممەل مەنىدە ماللىرى ۋە بالىلىرى ئاللاھنىڭ زىكرىدىن غەپلەتتە قالدۇرمايدىغان كىشىلەردۇر[1].

قۇرئاندا "ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھ نى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ، بىلىڭلاركى، دىللار ئاللاھ نى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ"[2] دەپ كۆرسىتىلگەن بولسىمۇ، بايىندىر، "قۇرئاننى چۈشەنمەستىن يادلاش ياكى مىڭلارچە قېتىم ئوقۇش ياكى بولمىسا مەنىسى نى چۈشەنمەستىن نەچچى مىڭلىغان زىكىر – تەسبىھ ئېيتىش ئىنسانغا مەلۇم دەرىجىدە مەنىۋى لەززەت بېرىدۇ. لېكىن قەلبنى ئارام تاپقۇزمايدۇ ۋە ئىماننى تەقلىدتىن قۇتقۇزالمايدۇ" دەپ قارىماقتا. مەن، سۆزنى بۇنداق ئومۇملاشتۇرۇپ سۆزلەشنىڭ ئۆزى قۇرئاننىڭ مۇجىزە ئىكەنلىكى بىلەن قارمۇقاشى كېلىپ قالىدۇ دەپ قارايمەن. بۇنىڭدىن باشقا بىرئاز ئەۋۋەل ئوتتۇرىغا

[1] - مۇنافىقۇن، 9/63.
[2] - رەئد، 28/13.

قويغىنىمىزدەك ئىسمىنىڭ زىكرىدىن مۇتلەق زىكرىگە ئۆتۈش ۋە ئاللاھنىڭ كاتتىلىقىنى پۈتۈن ھەيۋىتى بىلەن ھېس قىلىش يەنە قۇرئان، زىكىر، ئىبادەت ۋە بۇلارغا قەلبىنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن بولىدىغان بىر ھالەت. قۇرئاننى چۈشىنىپ ئوقۇش، زىكىرنى قەلبىنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ئېلىپ بېرىش ئىنساننى تەدرىجى ھالدا مۇتمەئىن بىر قەلبكە يۈكسەلتىدۇ. يەنى كۆڭۈلنى ئارام تاپقۇزىدۇ. ئىبادەتلەردىن مەنىۋى لەززەت ئالىدىغان روھىي كۈچ ۋە ئاياقلىرى ئىششىپ كەتسىمۇ تۈيمايدىغان نامازدىكى قىيام "شۈكۈر قىلغۇچى بىر قەلب" سايىسىدە ئەمەلىيلىشىدۇ. بۇنىڭ ئاچقۇچى بولسا، شەكلى قانداق بولسا بولسۇن قۇرئاننىڭ ئىپادىسى بىلەن "زىكر" دەپ ئاتىلىدۇ.

بايىندىر قەلبىنىڭ مەنىۋى تەرپى بىلەن مەشغۇل بولىۋاتقانلىقىنى دەۋا قىلىدىغانلار ئەلۋەتتە بار. بۇ پۈتۈن دۇنيادا ۋە بارلىق دىننى ئېتىقادلاردا تېپىلىدۇ. لېكىن ئاللاھ بىزگە بىردانە كىتاپ ۋە بىر پەيغەمبەر ئەۋەتكەن. ئۇنىڭ سىرتىغا چىقىپ كەتكەنلەر بىلەن مېنىڭ چاتىقىم

يوق" دەيدۇ. شۇ نەرسىگە قىزىقىۋاتىمەن؛ ئەجەبا سىرتىغا چىقمىغانلار بىلەن چاتىغى بارمىدۇ؟ چۈنكى ئۆزى بۇ ھەقتە پىكرىنى ۋە پوزىتسىيىسىنى بىلدۈرمەستىن ئۆزىگە مۇنداق بىر ۋەزىپە يۈكلەيدۇ: "بۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئويدۇرغان پىكىرلىرىگە دەلىل قىلىش ئۈچۈن كىتاپ ۋە سۈننەتنى سۇيىئىستېمال قىلىشقا ئورۇنسا، ئۇ چاغدا ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرۇش بىزنىڭ ۋەزىپىمىز". ئىشنىڭ بۇ تەرىپى ناھا ئىنچىكە ۋە سۇبيېكتىپ بىر مەسىلە. چۈنكى ئىنسانلار ئالدىدىكى كىشىدىن ھېساپ سورىغاندا ياكى ئۆزىنى قوغدىغاندا قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ ئارقىسىغا يوشۇرۇنۇشنى ئەۋزەل كۆرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن خارىجىيلەرمۇ ئەلىي ئىبنى ئەبىي تالب (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن)نى قۇرئانغا قارشى دەپ ئەيىبلىگەن، پەقەت قۇرئاندىكى كاپىرلارغا دائىر ھۆكۈمەلەرنى مۇسۇلمانلارغا تەتبىقلاشتىن تەپ تارتمىغان.

قەلب ئىلمى بىلەن شۇغۇللانغۇچى، يەنى پەرز ئىبادەتلەرگە ياندا شتۇرۇپ قوشۇمچە ئىبادەت، زىكر ۋە ۋىرد بىلەن روھانىي ھاياتلىرىغا سەۋىيە قوشىدىغان كىشلەرنى

كىتاب ۋە سۈننەتنىڭ سىرتىغا ئىتتىرىۋېتىش قانچىلىك دەرىجىدە توغرا، ئەربابىنىڭ ۋە ئوقۇغۇچىلارنىڭ باھا بېرىشىگە تاشلاپ قويىمەن. پەقەت ئەڭ دەسلەپكى مۇرىدىلاردىن باشلاپ، ھاياتىدا شەرىئەت سىزىقىنى مۇھاپىزەت قىلىشقا تىرىشقان ئاللاھنىڭ دوستلىرى، سۆزلىرى بىلەن ۋە ھەرىكەتلىرى بىلەن ئەستايىدىللىق كۆرسەتكەن. ئۆزلىرىنىڭ ۋە ئىلمىنىڭ كىتاب ۋە سۈننەت سىزىقى ئىچىدىكى ئورنىنى داۋاملىق ئۇرغۇلىماقتا. شۇنىڭدەك جۈنەيدىنىڭ، بەيازىد ۋە سەھل تۈستەرىينىڭ بۇ ھەقتە ناھايىتى ئوچۇق ئىپادىلىرى بار. بەيازىد: "ھەرىكەتلىرىنىڭ سۈننەت سىزىقىدا بولۇپ، بولمىغانلىقىنى بىلمەي تۇرۇپ، ئاسماندا بىدىشقان قۇرۇپ ئولتۇرغان بىرىنىڭ سۆزلىرىگە ئىشەنمە" دەيدۇ.

مەۋلانا مۇنداق دەيدۇ:

"مەن قۇرئاننىڭ بەندىسىمەن. ساق بولغان مۇددەت ئىچىدە.

مەن مۇھەممەد مۇختارنىڭ ئاياقلىرىنىڭ چاڭ – توزانى مەن.

كىم مەندىن بۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەرنى نەقىل قىلسا، مەن ئۇ سۆزدىن ۋە سۆزنى نەقىل قىلغۇچىدىن بىزارمەن".

مۇرىدلار ئىلمىلىرىدە مەيدانغا كېلىش ئېھتىمالى بار بولغان خاتالىقلار ئۈچۈن ئەسەرلىرىدە "مۇرىدلارنىڭ خاتالىقلىرى" ماۋزۇسى ئاستىدا ئايرىم بۆلۈملەر ئاچقان ۋە ئۆز-ئۆزىنى تەنقىد قىلىشتىن قورقمىغان[1].

بايىندىر: " بىز بىلمەيمىز چوڭلار بىلىدۇ" دەيدىغان بىر چۈشەنچە بار" دەيدۇ. بۇ سۆزلەر تەسەۋۋۇپ كىتاپلىرىدا تېپىلمىسىمۇ خەلق تەسەۋۋۇپىدا مۇرىدلارنىڭ فائىلى مۇتلەق سۈپىتىدە ئاللاھنى تونۇپ، ئۆزلىرىنى بارلىق مۇرىدتىدە كۆرمەيدۇ. ئەگەر بار دېيىشكە توغرا كەلسە، كامال ئەھلى، ئىلىم ۋە ئىرفان ئەھلى ئىنسانلارنىڭ سۆزلىرىگە ئۆزىنىڭ سۆزلەرىدىن تېخىمۇ قاتتىق ئىشەنگەنلىكلىرىنى بىلدۈرىدىغان تەمكىن بىر ئىپادىسى. لېكىن ھەر ھالدا: "بىز بىلمەيمىز، چوڭلار بىلىدۇ" دېگەن سۆزى، " ھەر ئىشنى مەن بىلىمەن، ئەڭ

[1] - لۈمئە تەرجىمىسى، 369 ۋە 439 – بەت.

توغرىسى مېنىڭ چۈشەنچەم، مۇسۇلمانلىق بىر سورىلىدۇ" دېيىشتىن خېلىلا توغرا، بەكمۇ ئىنسانچىل ۋە تېخمۇ ئىسلامىي بىر ھال دەپ قارايمەن. بۇ مۇنداق دېگەنلىك بولىدۇ: "ئايەت ۋە ھەدىسلەر ئېنىق ۋە ئوتتۇرىدا. ئىزاھلاش ۋە ھۆكۈم چىقىرىش ئۇنى ئۇبدان بىلىدىغان كىشىلەرنىڭ ئىشى. مەن ئۆزەمنى ئۇ سەۋىيەدە دەپ قارىمايمەن. بۇنىڭغا لايىق كىشىلەرنىڭ يولىدا ماڭمەن". بۇنداق بىر چۈشەنچە قانداقمۇ ئىچى بىر زىكىرگە ئېشىك ئاچىدۇ.

بايىندىر تەسەۋۋۇپتىكى مۇرشىدنى خىرىستىيانلىقتىكى ئىيسا مەسىھكە ئوخشاش دەپ قارىماقتا. شۇ جۈملىلەر ئۇنىڭ بۇ نىيىتىنى ئوچۇق ئوتتۇرىغا قويماقتا: "ئاللاھنىڭ دىنىدىن، يەنى تۆۋىنىدىن تەگرى تۇتۇش ئېتىقادى مانا مۇشۇنداق شەكىللىنىدۇ. ھالبۇكى يۇقىرىدىكى ئايەتلەر ئاللاھنىڭ بىزگە يىراق ئەمەسلىكىنى، ئۇنىڭ يەر يۈزىدىكى پادىشاھلارغا ئوخشمايدىغانلىقى، ئۇنىڭ بىزگە بىزدىن تېخىمۇ يېقىن ئىكەنلىكىنى، شۇنىڭ ئۈچۈن ۋاستىگە ئېھتىياج

يوقلىقىنى بىلىدۈرمەكتە". بۇ جۈملىلەر بايىندىرنىڭ نېمىنى مەقسەت قىلغانلىقىنى، يەنى تەسەۋۋۇپتىكى مۇرىيد ۋە مۇرشىد مۇناسىۋىتىنى قەيەرگە ئولتۇرغۇزغانلىقىنى ناھايىتى ئېنىق ئوتتۇرىغا قويماقتا. ئۇنداق بولسا، ئىسلامدا خىرىستىيانلىقتىكىگە ئوخشاش روھانىيلىق چۈشەنچىسى يوق. قۇل رەببىگە ۋاسىتىسىز ھالدا يۈزلىنەلەيدۇ. مۇرشىد ۋە شەيخلەر قۇلنى رەببىنىڭ يولىغا يۈزلەندۈرىدۇرىشى، راھىبلىقنى خاتىرلىتىدىغان بىر پائالىيەت ئەمەس. يۈرۈيدىغان يولدا بىللە يۈرۈش ۋە مۇرشىدنىڭ مۇرىدقا يول كۆرسىتىشىنى دېمەكتۇر. رھبلىقتا راھاب بولمىسا ئاللاھقا يۈزلىنىش مۇمكىن ئەمەس. ھالبۇكى قەدىرلىك خىزمەتدېشىمىز تەسەۋۋۇپتىكى مۇراقەبە ئۇقۇمىغا قارىسا، مۇراقىبىدە سالىكنىڭ "ئاللاھنىڭ ئۆزىگە جان تومۇرىدىن تېخىمۇ يېقىن[1] ئىكەنلىكىنى ۋە قەيەردە بولسىڭىز بولۇڭ ئاللاھ سىز بىلەن بىللە[2]" دەپ بىلىش لازىملىقىنى كۆرىدۇ ۋە مۇرشىد

---

[1] - قاف، 16/50.
[2] - ھەدىد، 4/57.

بولمىسىمۇ ئۇنىڭ تەربىيىسى بىلەن ئۇنىڭغا يۈزلىنىشنىڭ ئەمەلىيلىشىدىغانلىقىنى كۆرەتتى.
بايىدىر ئەھمىيەت بەرگەن تەۋھىد مەسىلىسى ھەققىدە مۇرىدلار "ئىساقاتۇلىيائات" چۈشەنچىسى ئوتتۇرىغا قويماقتا. شۇنىڭدەك، ئىگىلىك ئىپادىلەيدىغان "مېنىڭ قولۇم، مېنىڭ مېلىم ۋە مېنىڭ جېنىم" دېگەندەك ئىپادىلەردىنمۇ يىراق تۇرماقتا. ئاللاھنىڭ كاتتىلىق ئالدىدا باش ئېگىش مەنىسىدە چۈشەنمەكتە. ئاللاھ ھەممەكىشى ۋە پۈتۈن مەۋجۇدات بىلەن بىللە. لېكىن ئىنسانلار بۇنى قانچىلىك دەرىجىدە بىلىدۇ؟ تەسەۋۋۇپتىكى تەۋھىدە سەگەكلىكى قۇدسىي ھەدىستە خەۋەر بېرىلگەن ئىنساننىڭ پەرز ۋە قوشۇمچە ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاپ بولغاندىن كېيىن يېتىپ بارىدىغان "ۋە نىھايەت مەن قۇلۇمنى ياخشى كۆرىمەن. مەن ئۇنى ياخشى كۆرۈش بىلەن تەڭ، ئۇنىڭ كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى، ماگىدىغان ئايىغى ...

بولمەن[1]" دېگەن ئىپادىدىكى كۆڭۈل ئازادىلىكىگە ئېرىشىش، بىلىم تەۋھىد پورىقى ئالغاندەك تۇيغۇ بىلەنمۇ تەۋھىدە پورىقى ئېلىش دېگەنلىك بولىدۇ. قەلبىنىڭ چوڭقۇرلۇقلىرىدا: "ئاتقان ۋاقتىڭدا سەن ئاتمىدىڭ" ئايىتىدە بايان قىلىنغان ۋە ئاللاھتىن باشقا ھېچقانداق بىر كۈچ ۋە قۇۋۋەتنىڭ يوقلىقىنى" ئىپادىلىگەن مۇتلەق ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچ چۈشەنچىسىگە ئېرىشىشتىن ئىبارەت.

بۇنىڭدىن باشقا، بىزنىڭ چۈشەنچىمىزگە نىسبەتەن دىندا پەيغەمبەرنىڭ ئورنى خەت ئېلىپ كېلىدىغان بىر پوچتاكەشلىك ئەمەس. ئۇنىڭ ئەسلى ئالاھىدىلىكى، "ئەڭ ياخشى ئۈلگە" بولغانلىقىدىن ئىبارەت. ئۇ جانلىق بىر قۇرئان. دىن ۋە تەنتەربىيە ئىلمىگە ئوخشاش تەجرىبىگە تايىنىدىغان بىلىملەرنى مۇئەللىمسىز ئۆگەنگىلى بولمايدۇ.

بايىندىر بىر يەردە سورالغان سوئاللارغا جاۋاب بېرىپ، "نامازنىڭ پەرزلىرى، ۋاجىبلىرى ۋە سۈننەتلىرى ئىچىدە

[1] - بۇخارىي، رىقاق 37.

كۆڭۈلگە ۋەسۋەسە كەلتۈرمەسلىك دەيدىغان شەرت يوق" دەيدۇ. ئەسلىدە فىقھە كىتاپلىرىدا نامازدا خۇشۇ ۋە ئىخلاس دەپ بىر پەرز، ۋاجىب ياكى سۈننەتمۇ يوق. ئەسلىدە ئىسلامىي ئىلىملەر تەپسىر، ھەدىس، فىقھە ۋە كالام ئىلىملىرى بىلەن بىر پۈتۈن. شۇنداقلا بۇ ئىلىملەرنىڭ ھەر بىرى بۇ پۈتۈنلەرنىڭ پارچىلىرى دەرىجىسىدە ئورۇن ئالىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىلىملەر ئوتتۇرىسىدا بىر خىل خىزمەت تەقسىماتى بار. ھەر ئىمل ھەر ئىش بىلەن مەشغۇل بولمايدۇ. ئەگەر ئۇنداق بولسا، ئىش كەم بولۇپ قالىدۇ.

ئىسلامىي ھاياتنىڭ ئاساسىنى شەكىللەندۈرىدىغان ئىسلامىي ئىلىملەر بىر – بىرىنىڭ ئورنىنى باسالمىغاندەك ئالىملارمۇ بىر – بىرىنىڭ ئورنىدا تۇرالمايدۇ.

### 3 – ئالدىنقى بۆلۈمكى تەنقىدلەر ھەققىدە مۇلاھىزە

بىز خۇشۇ ھەققىدە بىر تەسەۋۋۇچىنىڭ كىتابىدىن "بەزى كىشىلەر خۇشۇ ئۈچۈن شەيخنى ئويلايدۇ" دېگەن ئىپادىنى نەقىل قىلغانىدۇق. پەقەت ئۇ كىشى بۇ

ئىپادىنىڭ تولۇق نەقىل قىلىنمىغانلىقىدىن شىكايەت قىلماقتا. بۇنىڭ تولۇق ئىپادىسى مۇنداق:

"سوئال- تەسەۋۋۇپ بىلەن مۇناسىۋەتلىك بىر كىتاپتا مۇنداق دەپ يازىدۇ: "كىشى نامازنى خۇشۇ بىلەن قىلالمىسا، ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرۇۋاتقانلىقىنى ئويلىيالمىسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئويلىشى، ئۇنىمۇ ئويلىيالمىسا، خۇددى شەيخى ئۇنىڭ ئالدىدا ناماز قىلىۋاتقاندەك شەيخىنى (شەيخنى) ئويلىشى ۋە خىجىل بولغان ھالدا ناماز ئۇقۇشى لازىم". نامازدا بىر ئىنساننى ئويلاش قانداق بولىدۇ، بۇنى ئىزاھلاپ بېرەلەمسىز؟

جاۋاب – نەقىل كەلتۈرۈلگەن سۆزدىكى تەرتىپ، بىز يۇقىرىدىن بېرى ھېساپلاپ كەلگەن تەدرىجىلىك پرىنسىپىغا مۇۋاپىق كەلمەكتە. چۈنكى غايەت، خۇشۇ بىلەن ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا تۇرۇشتىن ئىبارەت. بۇ مۇمكىن بولمىغاندا كۆڭۈلنى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە باغلاش كېرەك. بۇنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن بىر بېسىم بولۇشى لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن نامازدا تۇرۇۋاتقانلىقىنى ھېس قىلدۇرىدىغان ۋاستىلەرنى تېپىپ چىقىش لازىم.

ئىنساننى ئەڭ كۆپ ھاياجانلاندۇرۇپ، دىققىتىنى مۇجەسسەملەشتۈرۈشكە يارايدىغان نەرسە، ئۇ ناھايىتى ياخشى كۆرىدىغان ياكى قاتتىق قورقىدىغان نەرسىلىرى بىلەن ئۇچرىشىشتىن ئىبارەت. نامازدا قىسقىغىنا بىر مۇددەت شەيخى كۆر ئالدىدا جانلانغان كىشى ئۇنىڭ ھاياجىنى بىلەن ئۆزىنىڭ ئەھۋالىدىن ۋە غەپلىتىدىن چۆچۈپ خىجىل بولغان ھالدا ئاللاھقا يۈزلىنىشكە تىرىشىدۇ. كىشىنىڭ نامازدا شەيخىنى ئەسكە ئېلىشى، ھەرھالدا باشقا دۇنيالىق نەرسىلەرنى ئويلىشىدىن، ئىشنى، ئايالىنى، باللىرىنى ئويلىشىدىن تېخىمۇ ياخشى. نامازغا كىرگەندە ياكى ناماز ئەسناسىدا تارتىنچاقلىق بىلەن شەيخىنى ۋە ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ ئالدىدا ناماز قىلىۋاتقانلىقىنى ئويلىشى نېمىشقا مەنئىي قىلىنىسۇن؟ چۈنكى ئەسلىدە دۇنيا سۆيگۈسى ئىنسانلارنىڭ ئەقلىدىن ئانچە يىراق ئەمەس[1]. بۇ يەردە شۇنى سوراش لازىم:

---

[1] ـ ھەسەن كامىل يىلماز، يۇقىرىدىكى ئەسەر، 504- ۋە 505 – بەت.

سوئالدا مۇنداق بىر تەرتىپ بار: "كىشى نامازنى خۇشۇ بىلەن قىلالمىسا، ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرۇۋاتقانلىقىنى ئويلىيالمىسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئويلىشى، ئۇنىمۇ ئويلىيالمىسا، خۇددى شەيخى ئۇنىڭ ئالدىدا ناماز قىلىۋاتقاندەك شەيخىنى (شەيخنى) ئويلىشى ۋە خىجىل بولغان ھالدا ناماز ئۇقۇشى لازىم".
1 - سىزمۇ "نەقىل كەلتۈرۈلگەن سۆزدىكى تەرتىب، بىز يۇقىرىدىن بېرى ھېساپلاپ كەلگەن تەدرىجىلىك پرىنسىپقا مۇۋاپىق كەلمەكتە " دەۋاتىسىز. ئۇنداق بولسا، "بىر قىسىم ئىنسانلار خۇشۇ ئۈچۈن شەيخىنى (شەيخنى) ئويلايدۇ" دېگەن ئىپادە قانداقسىگە "باش – ئايىغىغا دىققەت قىلماستىن نەقىل قىلىنغان سۆزلەر" بولىدۇ؟
2 – ئىنسان نامازنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياكى شەيخى ئۈچۈن قىلامدۇ؟ نامازدا نېمە ئۈچۈن كۆڭلىنى ئۇلارغا باغلايدۇ؟
3 – كۆڭلىنى ئۇلارغا باغلاش كىشىنىڭ نامازدا ئىكەنلىكىنى قانداقسىگە جانلىق تۇتىدۇ؟ بۇ ھالەتتە

پەيغەمبەر ئەلچى، شەيخ بولسا، بىر مۇئەللىم بولۇشتىن چىقىرىلغان ۋە ئاللاھ بىلەن قۇل ئوتتۇرىسىدا بىر ۋاستە دەرىجىسىگە كۆتۈرۈلگەن بولامدۇ؟ شېرىك ئەسلىدە مۇشۇنداق ئەمەسمۇ؟

ئىنساننى ئەڭ كۆپ ھاياجانلاندۇرۇپ، دىققىتىنى مۇجەسسەملەشتۈرۈشكە يارايدىغان نەرسە، ئۇ ناھايىتى ياخشى كۆرىدىغان ياكى قاتتىق قورقىدىغان نەرسىلىرى بىلەن ئۇچرىشىشتىن ئىبارەت. نامازدا قىسقىغىنا بىر مۇددەت شەيخى كۆز ئالدىدا جانلانغان كىشى ئۇنىڭ ھاياجىنى بىلەن ئۆزىنىڭ ئەھۋالىدىن ۋە غەپلىتىدىن چۆچۈپ خىجىل بولغان ھالدا ئاللاھقا يۈزلىنىشكە تىرىشىدۇ" دەيسىز.

شەيخنىڭ كۆز ئالدىدا جانلىنىشى كىشىدە تۇيۇقسىز بىر ھاياجان پەيدا قىلىدۇ. لېكىن ئاللاھنىڭ ھوزۇرىدا ئىكەنلىكىنى ئويلاش ئۇنىڭغا تەسىر قىلمامدۇ؟ ھالبۇكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[پەقەت ئاللاھ ياد ئېتىلسە دىللىرىدا قورقۇنچ پەيدا بولىدىغان، ئاللاھ نىڭ ئايەتلىرى تىلاۋەت قىلىنسا ئىمانى

كۆچىيدىغان، پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلىدىغان كىشىلەرلا(كامىل)مۆمىنلەردۇ [2]. ئۇلار (مۇكەممەل رەۋىشتە) ناماز ئوقۇيدۇ، بىز ئۇلارغا رىزىق قىلىپ بەرگەن پۇل- مالدىن (خۇدا يولىدا) سەرپ قىلىدۇ [3] ئەنە شۇلار ھەقىقى مۆمىنلەردۇر، ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا يۇقىرى مەرتىۋىلەرگە،مەغپىرەتكە ۋە ئېسىل رىزىققا (يەنى جەننەتنىڭ تۈگىمەس نىمەتلىرىگە) ئېرىشىدۇ][1].

قەلبىنى تىترىتىش ئۈچۈن ئاللاھنى ئەمەس، شەيخنى ئويلايدىغانلارنى نەگە قويۇش كېرەك؟

5 – "كىشىنىڭ نامازدا شەيخنى ئەسكە ئېلىشى، ھەرھالدا باشقا دۇنيالىق نەرسىلەرنى ئويلىشىدىن، ئىشنى، ئايالىنى، باللىرىنى ئويلىشىدىن تېخىمۇ ياخشى. نامازغا كىرگەندە ياكى ناماز ئەسناسىدا تارتىنچاقلىق بىلەن شەيخنى ۋە ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ ئالدىدا ناماز قىلىۋاتقانلىقىنى ئويلىشى نېمىشقا مەنئىي

---

[1] - ئەنفال، 8/2-4.

قىلىنىسۇن؟ چۈنكى ئەسلىدە دۇنيا سۆيگۈسى ئىنسانلارنىڭ ئەقلىدىن ئانچە يىراق ئەمەس" دەيسىز.
سىز بىلىسىز، ناماز ئوقۇغان كىشى توغرا يولدا بولغانلىقى ئۈچۈن شەيتان ئۇنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ، زېھنىنى دۇنيا ئىشلىرى بىلەن مەشغۇل قىلىدۇ. چۈنكى شەيتاننىڭ ئىشى بۇ. ئۇ قىيامەت كۈنىگىچىلىك ئاللاھتىن رۇخسەت ئالغان. مۇناسىۋەتلىك ئايەت مۇنداق:
"... ئىبلىس ئېيتتى: « سېنىڭ مېنى ئازدۇرغانلىقىڭدىن ئۇلار (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادىغا ۋەسۋەسە قىلىش) ئۈچۈن چوقۇم سېنىڭ توغرا يولۇڭ ئۈستىدە ئولتۇرىمەن [16]. ئاندىن ئۇلارغا چوقۇم ئالدىدىن، ئارقىسىدىن، ئوڭ‌دىن، سولدىن ھۇجۇم قىلىمەن، ئۇلارنىڭ كۆپچىلىكىنىڭ (نېمىتىڭگە) شۈكۈر قىلغۇچىلار ئەمەسلىكىنى كۆرىسەن»[17][1].
ئىنسان خاتا ئىش قىلىپ قويسا، شەيتان ئالدىغا چىقمايدۇ. يانتاياق بولۇپ، ئۇنى قوللايدۇ. شۇنىڭ بىلەن

[1] - ئەئراف، 7/16-17.

شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسى، توغرا يولدىكى كىشى تورسالمايدىغان بىر ئىش. كۆچنى ئاللاھتىن ئالغان بىر بالىقنىڭ ئىشىنى ئىنسان قانداق توختىتالايدۇ؟ ناماز ئوقۇۋاتقان كىشىنىڭ دۇنيالىق نەرسىلەرنى ئويلىشى، ئىشنى، ئايالنى، باللىرىنى ئويلىشى بۇ سەۋەپتىن بولىدۇ.

نامازدا خاتا ئىش قىلغان كىشىگە شەيتان ۋەسۋەسە بەرمەيدۇ، ئۇنىڭغا ياردەم قىلىدۇ. ياخشى ئىش قىلىۋاتقانلىقىنى ھېس قىلدۇرىدۇ. ئۇمۇ نامازنى خۇشۇ بىلەن قىلىۋاتقانلىقىنى گۇمان قىلىدۇ. چۈنكى شەيتان مۇنداق دېگەن:

[ئىبلىس ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم! سەن مېنى گۇمراھ قىلغانلىقىڭ ئۈچۈن، يەر يۈزىدە ئادەم باللىرىغا (گۇناھلارنى) ئەلۋەتتە چىرايلىق كۆرسىتىمەن، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئەلۋەتتە ئازدۇرىمەن [39]. ئۇلاردىن پەقەت ئىخلاسلىق بەندىلىرىڭلا بۇنىڭدىن مۇستەسنا"][1].

[1] - ھىجر،15/ 39-40.

ئىخلاس، ئاللاھتىن ھەرقانداق نەرسىدىن يىراق تۇرۇش. ئىبادەت قىلغاندا يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش ئايەت ھەدىسلەردە يوق ھەرىكەت ئىخلاسنى يوق قىلىدۇ ۋە شەيتانغا زېمىن ھازىرلايدۇ.

ئىخلاسلىق بولۇش ئۈچۈن پەيغەمبەر كۆرسەتكەندەك ھەرىكەت قىلىش لازىم. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئەلچىسى بولۇپ، ئاللاھتىن نېمە ئالغان بولسا، بىزگە ئۇنى ئۆگىتىدۇ. ئۇ بىزگە تەلىم بەرگەن نەرسىلەرنىڭ ئىچىدە "نامازدا ئاللاھتىن باشقىسىنى ئويلاش" دەيدىغان گەپ يوق.

ب ـ رابىتە

تەرىقەتتىكى ئەڭ مۇھىم ئامىللاردىن بىرى رابىتە مەسىلىسى بولۇپ، تەسەۋۋۇپ كىتاپلىرىدا بۇ مەسىلە مۇنداق بايان قىلىنىدۇ:

"... رابىتە بولمىسا بولمايدۇ. چۈنكى رابىتەنىڭ غايىسى، غەپلەتنى قوغلاپ، قەلبنىڭ قاراڭغۇلۇقىنى يىراقلاشتۇرۇش ئارقىلىق "ھوزۇرلۇق رابىتە"گە

ئېرىشىشتىن ئىبارەت. يەنى سالىكنىڭ دائىم ئاللاھنىڭ
ھۇزۇرىدا تۇرۇۋاتقانلىق تۇيغۇسىغا ئېرىشىشنى قولغان
كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت. ھەر ۋاقىت ئاللاھنى ئالدىمىزدا
كۆرۈۋاتقاندەك يۇياش لازىم. بۇنى ئورۇنلاش ناھايىتى
قىيىن. چۈنكى ئاللاھ ئوبيېكتىپ بىر بارلىق ئەمەس.
بۇنى چۈشىنىش ئۈچۈن قۇلنىڭ زېھنىي ۋە مەنىۋىي
جەھەتتىن بىر مەسىلە ئۈستىدە مۇجەسسەملىنىشىنى
قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئوبيېكتىپ بىر بارلىققا ئېھتىياج
بار. تەسەۋۋۇپتا بۇ ئوبيېكت، ئاللاھنىڭ ئەڭ مۇكەممەل
تەجەللىلىرىنىڭ مەزھەرى بولغان "ئىنسانى كامىل
مەرتىۋىسىدىكى شەيختۇر. سالىك ئالدى بىلەن بۇ
ئىنسانى كامىلغا، كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە
ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇلۇغ رەببىگە قەلبىنى باغلىشى ۋە بۇ
شەكىلدە قەلبىي ھۇزۇرغا ئېرىشىپ پەنافىللاھقا يېتىش
يېتىپ بېرىشى لازىم. سوبيېكتىپتىن ئوبيېكتىپقا ئۆتۈشتە
رابىتىگە ئېھتىياج بار. ئىنسان ئەۋلادى ئۇدۇل "قەيەر
بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا ئىكەنلىكى"

تۇيغۇسىنى جانلىق تۇتۇشتا قىينالماقتا. بۇنىڭغا ئىمكانىيىتى بارلارنىڭ رابىتىگە ئېھتىياجى يوق".

بۇ ئىپادىدىن قارىغاندا رابىتە ئىنسانى كامىل دەرىجىسىدىكى شەيخكە قىلىنىدۇ. "ئىنسانى كامىل" ناھايىتى خەتەرلىك بىر ئۇقۇم. شەيخنى ۋاستىسىز ھالدا ئاللاھنىڭ قويغانلىقتۇر. بۇنىڭ مۇشۇنداق بولىدىغانلىقىنى كېيىنرەك تەسەۋۋۇپ مەنبەلىرىدىن كۆرىمىز.

ئۇلارغا نىسبەتەن رابىتىنىڭ سەۋەبى شۇ: "... چۈنكى ئاللاھ ئوبيېكتىپ بىر بارلىق ئەمەس. بۇنى چۈشىنىش ئۈچۈن قۇلنىڭ زېھنىي ۋە مەنىۋىي جەھەتتىن بىر مەسىلە ئۈستىدە مۇجەسسەملىنىشىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئوبيېكتىپ بىر بارلىققا ئېھتىياج بار. تەسەۋۋۇپتا بۇ ئوبيېكت، ئاللاھنىڭ ئەڭ مۇكەممەل تەجەللىيرىنىڭ مەزھەرى بولغان "ئىنسانى كامىل مەرتىۋىسىدىكى شەيختۇر".

ئوبيېكتىپ، كۆز بىلەن كۆرگىلى بولىدىغان ۋە قول بىلەن تۇتقىلى بولىدىغان نەرسىلەرنى كۆرسىتىدۇ.

تەجەللى بولسا، كۆرۈنۈش، ئوتتۇرىغا چىقىش دېگەن مەنىلەرگە كېلىدۇ. مەزھەر بولسا، ئوتتۇرىغا چىقىدىغان يەر دېگەنلىك بولىدۇ. شەيخنىڭ، "ئاللاھنىڭ ئەڭ مۇكەممەل تەجەللىسىنىڭ مەزھەرى" بۇلۇشى، ئاللاھنىڭ ئۆزىنىڭ ياكى كۈچىنىڭ ئەڭ مۇكەممەل شەكلىدە، ئۇنىڭ كىشىلىكىدە ئوتتۇرىغا چىقىشى دېگەنلىك بولىدۇ. يەنى ئاللاھ كۆز بىلەن كۆرگىلى بولىدىغان ۋە قول بىلەن تۇتقىلى بولىدىغان بىر بارلىق بومىغانلىقى ئۈچۈن مۇرىد، دائىم ئاللاھنىڭ ھوزۇرىدا ئىكەنلىكى تۇيغۇسىغا ئېرىششى ئۈچۈن قەلبىنى ئالدى بىلەن ئاللاھنىڭ مۇكەممەل كۆرۈنۈشلىرىنىڭ ئوتتۇرىغا چىققان "ئىنسانى كامىل" دەرىجىسىدىكى شەيخكە باغلىنىشىغا، زېھنى ۋە غايىسىنى ئۇنىڭ ئۈستىدە مۇجەسسەملەشتۈرۈشكە ئېھتىياج توغۇلىدۇ. دەرۋەقە رابىتەنىڭ سەۋەبى بۇ. شەيخ ئوبيكتىپ، ئاللاھ بولسا، سوبيكتىپ بىر بارلىق. رابىتە ۋاسىتىسى بىلەن ئوبيكتىپتىن سوبيكتىپقا، يەنى شەيختىن ئاللاھقا ئۆتۈش مۇمكىن.

بۇنىڭ تېخىمۇ ئوچۇ ئىپادىسى، مۇرىدنىڭ ئاللاقا ھەقلىق رەۋىشتە قۇل بولۇشى ئۈچۈن ئالدى بىلەن شەيخكە قۇل بولۇشنى ۋە بۇ شەكىلدە قۇللۇق تەربىيىسىنى باشتىن كەچۈرشىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن رابىتە كېرەكلىك دەپ قارالغانلىقىدا كۆرۈلىدۇ. بۇ، مۇرىدقا ئاللاھ كەچۈرمەيدىغان شېرىك كەلتۈرۈش جىنايىتىنى ئىشلىتىپ، قىلغان پۈتۈن ياخشىلىقلارنىڭ يوق بولۇپ كېتىشىگە سەۋەب بولۇشتىن ئىبارەت. ئىسلام نامىغا بۇنداق ئىش قىلىشتىن تېخىمۇ ئېغىر بىر گۇناھ بارمۇ؟

مۇرىدنىڭ ئالدى بىلەن شەيخكە قۇل قىلىنغانلىقى "بىز بىلمەيمىزچوڭلار بىلىدۇ" دېگەن ماۋزۇ ئاستىدا بايان قىلىنىدۇ. چۈنكى تەرىقەتتە "مۇرىد نەپسىنى يارىتىلغان نەرسىلەرنىڭ ئەڭ تۆۋىنى كۆرىد[1] ۋە ئاللاھ بىلەن بولىدىغان ئىشنىڭ پەقەت شەيخنىڭ ئوتتۇرىغ كىرىشى بىلەن ئاخىرلىشىدۇ دەپ ئىشىنىش لازىم[2]. ئۇ چاغدا

[1] ـ مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ئەل ـ ھانىي، ئاداب، 173ـ بەت.
[2] ـ يۇقىرىدىكى ئەسەر، 172 ـ بەت.

ئۇنىڭغا يارىشىدىغىنى شەيخنىڭ ئالدىدا مېيىت يۇغۇچىنىڭ ئالدىدىكى ئۆلۈككە ئوخشاش تۇرۇشتۇر[1].

يۇقىرىدا بىز كۆرۈپ ئۆتكەن "... سالىك ئالدى بىلەن بۇ ئىنسانى كاملغا، كېيىن پەيغەمبەرگە ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇلۇغ ئاللاھقا قەلبىنى باغلىشى لازىم، بۇ شەكىلدە قەلبىي ھۇزۇرغا ئېرىشىپ پەنافىللاھقا يېتىپ بېرىش لازىم".

ئاللاھ بىلەن قۇل ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق نەرسە كىرمەسلىكى كېرەكىدى، لېكىن تەسەۋۋۇپتا شەيخ، ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قويۇلماقتا. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئەلچىسى. ئەلچى دەپ، بىرىنىڭ سۆزىنى باشقا بىرىگە يەتكۈزۈدىغان كىشىگە دەيمىز. ئاللاھ ئۆزىنىڭ سۆزلىرىنى ئۇنىڭغا ۋەھىي ئارقىلىق بىلدۈردى. ئۇ بولسا، ئۇ سۆزلەرنى (ۋەھيىنى) بىزگە يەتكۈردى. ئايەتلەردە بولمىغىنىدەك ھەدىسلەردىمۇ تەسەۋۋۇپچىلارنىڭ يۇقىرىدىكى سۆزلىرىگە دەلىل بولىدىغان بىر نەرس يوق. ئەلچىنى ئەلچىلىك

---

[1] - يۇقىرىدىكى ئەسەر، 173 – بەت.

ۋەزىپىسىنىڭ سىرتىدا ئاللاھ بىلەن قۇل ئوتتۇرىسىدا بىر سالاچى قىلىشۋېلىش ئۇنى تەكرىلەشتۈرگەنلىك بولىدۇ. شەيخكە كېلىدىغان بولساق، ئۇ ئەڭ يۇقۇرى بولغاندا بىر مۇئەللىم بولالىشى مۇمكىن. ئۇنىڭغا بۇنىڭدىن باشقا بىر سۈپەت ئويدۇرغىلى بولمايدۇ. لېكىن ئۇ، يۇقىرىدا بىر تەكرى ئورنىغا قويۇلماقتا.

بۇ يەردە بۇنىڭدىن سىرت "پەنافىششەيخ، يەنى شەيختا بىر پۈتۈن بولۇش، پەنافىررەسۇل، يەنى ئەلچى بىلەن بىر پۈتۈن بولۇش، پەنەفىللاھ، يەنى ئاللاھ بىلەن بىر پۈتۈن بولۇش" دېگەندەك ئىسلام بىلەن ئالاقىسى يوق، ھىند مەدەنىيىتىگە دائىر بەزى ئىپادىلەر ئىشلىتىلمەكتە. بۇ ئىپادىلەرنى ئىنساننى قانداق ھالغا كەلتۈرىدىغانلىقىنى كۆرسەتمەكتە:

"تەسەۋۋۇپىنىڭ مەشھۇر سىمالىرى "مۇھەممەدنىڭ ئايىغىنىڭ چاڭ – توزانى بولۇشنى شەرەپ دەپ بىلگەن[1].

---

[1] - ئەھمەت تاش گېتىرەن، تاساۋۋۇپا قارشى ئۇلماق، "ئالتىن ئولۇق ژورنىلى، 2001 – يىل 4 – ئايلىق سانىدىن.

ئاللاھ بىزنى قەدىرلىگەن ۋە ئەلچىسىنى ئەۋەتكەن. بىزنىڭ قىلىشقا تېگىشلىك ئىشىمىز، ئاللاھقا شۈكرى ئېيتىپ، ئاللاھنىڭ ئەلچىسىنىڭ تەبلىغىنى چۈشىنىش ۋە ئاللاھنىڭ ئەمرىنى ئورۇنلاشتىن ئىبارەت.

تەسەۋۋۇپنىڭ مەشھۇر سىيمالىرى ئۆلىرى ئۈچۈن ئەمەس مۇرىدلار ئۈچۈن سۆزلىگەن بولۇشى مۇمكىن. ئۇلارغا نىسبەتەن مۇرىد ئۆزىنى مەخلۇقاتنىڭ ئەڭ تۆۋىنى دەپ قارىشى لازىم. ئۆزلىرى بولسا، ناھايىتى يۇقىرى بىر يەردە كۆرۈنىدۇ. چۈنكى ئۇبداق تېگىشلىك نىسبەتەن مۇرىد، "ئىنسانلارنىڭ قەلبىنى ئامانەت قىلىشى، ئۆزى بىلەن بىر پۈتۈن بولۇش تىرىشچانلىقى ئىچىگە كىرگەن بولۇشى، تەسلىم بولۇش دەپ سۈپەتلەشكە بولىدىغان بىر خىل پۈتۈنلۈك ئىزدىنىشى ئىچىدە بولۇشى لازىم بولغان كىشى"[1]. ئۇنداق تەسەۋۋۇپ چوڭلىرى بۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر ئۈچۈن پەيغەمبەرنىڭ ئىسمىنى ئىشلەتمىسە كىمنى ئىشەندۈرەلەيدۇ؟

[1] ـ يۇقىرىدىكى ئەسەر.

قەلبىنى بىرىگە قەلىنى تەسلىم قىلغان كىشى، بۇ ئىشنى دىن نامىغا قىلغان بولسا، ھەقىقەتەن "مەخلۇقاتنىڭ ئەڭ تۆۋىنى" دەرىجىسىگە چۈشكەن بولىدۇ. بۇ كىشى قەلبىنى تەسلىم قىلغان شەيخنى خالىسۇن ياكى خالىمىسۇن مەخلۇقاتنىڭ ئەپ شەرپەلىكراقى دەپ تونۇيدۇ. بۇنىڭ بۇنداق بولۇشى ئالدىمىزدا كۆرۈپ ئۆتتۇلىدۇ.

قۇرئان ئاللاھقا تەسلىم بولۇشقا، تەسەۋۋۇپ بولسا، شەيخكە تەسلىم بولۇشقا بۇيرۇيدۇ. ئارىلىقتا قورقۇنچ بىر پەرق بار. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

"(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، بىز ئاللاھ نى قويۇپ بىزگە پايدا ــ زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان بۇتلارغا ئىبادەت قىلامدۇق؟ بىزنى ئاللاھ ھىدايەت قىلغاندىن كېيىن، ئارقىمىزغا چېكىنەمدۇق؟(يەنى مۇرتەد بولامدۇق؟) (مۇبادا بىز شۇنداق قىلىدىغان بولساق،مۇنداق) بىر ئادەمگە: شەيتانلار ئۇنى بىر چۆلگە باشلاپ بارغان، (چۆلدە ئۇ) تېڭىرقاپ قالغان، دوستلىرى ئۇنى بېرى كەل دەپ توغرا يولغا چاقىرىۋاتقان، (ئۇ چاقىرىقنى قوبۇل قىلماي،

ئاخىر ھالاك بولغان ئادەمگە) ئوخشاپ قالمىز (بۇكۇففارلارغا) ئېيتقىنكى، ئاللاھ نىڭ ھىدايىتى ھەقىقەتەن ھەقىقىي ھىدايەتتۇر، بىز ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا بويسۇنۇشقا بۇيرۇلدۇق[1].
قۇرئان ئاللاھنىڭ دۇندىن بىزگە پايدا ياكى زىيان يەتكۈرەلمەيدىغانلارنىڭ دائىرىسىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كىرگۈزىۋەتكەن. ئاللاھ تائالام مۇنداق دەيدۇ:
"ئېيتقىنكى، «مەن سىلەرگە پايدا-زىيان يەتكۈزۈشكە قادىر بولالمايمەن (بۇنىڭغا پەقەت ئاللاھ قادىر بولالايدۇ)» [21] ئېيتقىنكى، «(ئەگەر مەن ئاللاھغا ئاسىي بولسام) مېنى ئاللاھنىڭ ئازابىدىن ھېچ كىشى قۇتقۇزالمايدۇ، ئاللاھدىن باشقا ھېچ پاناھگاھمۇ تاپالمايمەن (شۇنداق تۇرۇقلۇق، مەن سىلەرنىڭ تەلىۋىڭلارنى قانداق قوبۇل قىلالايمەن)[22] مەن پەقەت (سىلەرگە) ئاللاھنىڭ ئەلچىلىكىنى يەتكۈزۈشكە قادىرمەن، كىمكى ئاللاھغا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئاسىيلىق قىلىدىكەن (يەنى كىمكى

[1] - ئەنئام، 71/6.

ئاللاھنى ۋە ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنى ئىنكار قىلىدىكەن، ئاللاھقا مۇلاقەت بولۇشقا ئىشەنمەيدىكەن، ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىگە قۇلاق سېلىشتىن يۈز ئۆرۈيدىكەن)، ئۇ دوزاخى ئازابىغا دۇچار بولىدۇ، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ[23] [1].

" ئاللاھ خالىمىغان ئىكەن ،ئۆزەمگە پايدا يەتكۈزۈش،زىياننى ئۆزەمدىن دەپئى قىلىش قولۇمدىن كەلمەيدۇ.(قىيامەتنىڭ قاچان بولۇشىنى قانداقمۇ بىلەي؟)ئەگەر مەن غەيبنى بىلىدىغان بولسام(دۇنيا مەنپەئەتلىرىدىن)نۇرغۇن مەنپەئەت ھاسىل قىلغان بولاتتىم،زىيان-زەخمەتكىمۇ ئۇچرىمىغان بولاتتىم(لېكىن مەن غەيبنى بىلمەيمەن.شۇڭا ماڭا تەقدىر قىلىنغان ياخشى يامانلىق يېتىپ تۇرىدۇ).مەن پەقەت ئىمان ئېيتىدىغان قەۋم ئۈچۈن ئاگاھلاندۇرغۇچى ۋە خۇش خەۋەر بەرگۈچى قىلىپ ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرمەن «[188][2].

ج – رابىتە ۋە مۇراقەبە

---

[1] - جىن، 72/21-23.
[2] - ئەئراف، 7/188.

تەسەۋۋۇپتا رابىتە ئاللاھ بىلەن مۇراقىبىگە كىرىش ئۈچۈن ئىجرا قىلىنىدۇ.
مۇراقىبەنىڭ ئەسلى مەنىسى، "كۈتۈش ۋە كۆزۈتۈش" دېگەنلىك بولۇپ، بۇ سۆز بىر ئىشنىڭ ھەر ئىككى تەرەپتىن قارمۇقارشى ھالدا مەيدانغا كېلىدىغانلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان پېئىل قېلىپىدىكى بىر سۆز بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇنىڭ ئىستېمال مەنىسى، "قارمۇقارشى ھالدا بىر – بىرىنى كۈتۈش ياكى كۆزىتىش" دېگەنلىك بولىدۇ. بىرى باشقىسىغا: "شۇ ئۆينى ساڭا ھەدىيە قىلدىم. لېكىن مەندىن بۇرۇن ئۆلۈپ كەتسەڭ ئۆي ماڭا قايتۇرۇلىدۇ" دەپ ھەدىيە قىلسا، بۇ "رۇقبە" دەپ ئاتىلىدۇ. "رۇقبە" مۇراقەبە مەنىسىگە كېلىدۇ. چۈنكى بۇ ئىككى كىشىدىن ھەر بىرى ئۆيگە ئېگە بولۇش ئۈچۈن ئىككىنچىسىنىڭ بالدۇرراق ئۆلۈشىنى كۈتىدۇ[1].
ئاللاھ بىلەن مۇراقەبە نۇقتىسىغا كەلگەن كىشىدە پەقەتلا ئاللاھتا بولۇشقا تېگىشلىك بەزى ئالاھىدىلىكلەرنىڭ

[1] ـ ئىبنى مەنزۇر، لىسانۇلئەرەب، ر.ق.ب مادىسىغا قاراڭ.

كۆرۈلگەنلىكى دەۋا قىلىنىدۇ. تەسەۋۋۇپ مەنبەلىرىدە مۇراقەبە ۋە ئاللاھقا يۈزلىنىشنى داۋاملاشتۇرغان كىشىگە ۋەزىرلىك (يەنى مىنىستىرلىك) ئۇنۋانى بېرىلىدۇ. بۇ ئۇنۋانغا ئېرىشكەن كىشى مۈلۈك[1] ۋە مەلەكۇتتا[2] ئاسانلا تەسەررۇپ قىلىشقا باشلايدۇ. كۆڭۈلدىن كەچكەن ئىشلارنى بىلىدۇ. كۆڭۈللەرنى ھىدايەت نۇرى بىلەن يۇرۇتۇشمۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن ئاسانلىشىپ كېتىدۇ[3].
تىلىمىزدا مۈلك، مۈلكىيەت، مەلىك ۋە مالىك سۆزلىرى ئىشلىتىلىدۇ. بۇلار تىلىمىزغا ئەرەبچىدىن كىرگەن ئەينى سۆز تومۇرىغا تەۋە سۆزلەردۇر. مۈلك، باشقۇرۇشقا بولىدىغان بىر نەرسىنى ھاكىمىيىتى ئاستىغا ئېلىشتا ئىشلىتىلىدۇ. مۈلكىيەت، مۈلككە ئايلىنىش مەنىسىدە ئىشلىتىلىدۇ. ئۆي ۋە ماشىنا قاتارلىقلار مۈلك قاتارىغا كىرىدۇ. لېكىن ھاۋادىكى قۇش ۋە دېڭىزدىكى بېلىقلار تۇتۇلغانغا قەدەر ھېچكىمنىڭ ئىگىلىكىدە ئەمەس. مۈلك ئىگىسىگە مالىك دېيىلىدۇ. ھەم مالغا ھەمدە مالنى

[1] ـ مۈلك، شاھادەت ئالىمى، ماددىي ۋە جىسمانىي ئالەمنى كۆرسىتىدۇ.
[2] ـ مەلەكۇت، غايىب ئالەمنى كۆرسىتىدۇ.
[3] ـ مۇھەممەد ئابدۇللاھ ھانىي، ئاداب، 268 ـ بەت.

ئىشلىتىش سالاھىيىتىگە ئىگە بولغان كىشىنىڭ ئىگىدارچىلىقى تولۇق ئىگىدارچىلىق بولىدۇ. بىر كىشى مالغا ئىگە بولسا، ئىككىنچى كىشى ئۇنى ئىشلىتىش ھوقۇقىغا ئىگە بولسا، ھەر ئىككىسىنىڭ ئۇ مال ئۈستىدىكى ئىگىدارچىلىق ھوقۇقى يېتەرسىز بولىدۇ. چۈنكى بىر ئۇ مالنى ساتالمايدۇ، ئىككىنچىسى بولسا، ئىشلىتەلمەيدۇ.

مەلىك، سەلتەنەت ئىگىسى، سۇلتان، پادىشا دېگەن مەنىلەرگە كېلىدۇ. دۆلەتنى باشقۇرۇشقا سالاھىيىتى بار كىشىلەرنىڭ ھەممىسى "مەلىك"لىك سۈپىتىگە ئىگە.

مۈلك ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[ئېيتقىنكى، «پادىشاھلىقنىڭ ئىگىسى بولغان ئى ئاللاھ! خالىغان ئادەمگە پادىشاھلىقنى بېرىسەن، خالىغان ئادەمدىن پادىشاھلىقنى تارتىپ ئالىسەن؛خالىغان ئادەمنى ئەزىز قىلىسەن خالىغان ئادەمنى خار قىلىسەن؛ ھەممە

ياخشىلىق (نىڭ خەزىنىسى يلغۇز) سېنىڭ قولۇڭدىدۇر. سەن ھەقىقەتەن ھەممىگە قادىرسەن [26][1].
ئاللاھ پۈتۈن مەۋجۇدات ئۈستىدە تولۇق مۈلكىيەت سالاھىيتىگە ئىگە. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ، ئۇلارنى ياراقان، ئۇلارنى ئۆلتۈرىدۇ ۋە يېڭىدىن ياراتىدۇ. ئۇ ئىنسانلارغا بەرگەن مۈلكىيەت ھوقۇقى، بىر نەچچە نەرسىنىڭ ئىگىسى بولۇش ۋە مەلۇم بىر جاينى باشقۇرۇش بىلەن چەكلىنىدۇ. بۇ مۇسۇلمان ياكى كاپىر بولۇشنىڭ پەرقى يوق.
تەسەررۇپ، بىر نەرسىنى مۇتلەق ئىشلىتىش سالاھىيتىنى كۆرسىتىدۇ. بىر كىشى ئىلىكىدىكى مالنى خالىسا ئىشلىتىدۇ، خالىسا، باشقىسىنىڭ ئىشلىتىشىگە بېرىدۇ. باشقىلارنىڭ مېلى ئۈستىدىكى تەسەررۇپ، ئۇ مالنىڭ ئىگىسىنىڭ رۇخسىتىگە باغلىق.
تەسەۋۋۇپ كىتاپلىرىدا ھەققىدە سۆزلەنگەن "مۈلك"نىڭ مۇسۇلمان كاپىر ھەممىسگە بېرىلگەن بىر مۈلك ئەمەسلىكى ئوچۇق. چۈنكى بىر كىچىك بالا تېخى

[1] - ئال ئىمران، 26/3.

ئانىسىنىڭ رەھمىدە چېغىدا مىراس يولى بىلەن مۇشۇنداق مۈلككە ئىگە بولالايدۇ. لېكىن مۇراقەبە ۋە تەۋەججۇھقا داۋام قىلغان كىشىگە بېرىلگەنلىكى دەۋا قىلىنغان "مۈلكتە تەسەررۇپ سالاھىيىتى"نىڭ مۇسۇلمان ـ كاپىر، چوڭ ــ كىچىك ھەممىسىدە بولۇشى مۇمكىن بولغان بىر سالاھىيەت ئەمەسلىكى ئاشكارا.
مەلەكۇتمۇ مۈلك مەنىسىگە كېلىدۇ. لېكىن يالغۇز ئالاھقا ئائىت مۈلك دېگەن بولىدۇ[1]. ئىنسانىنىڭ ئىچكى دۇنياسىدا ۋە كائىناتتا تەسەررۇپ قىلىش سالاھىيىتى مەلەكۇت دائىرىسىگە كىرىدۇ.
تەسەۋۋۇپتا مۇراقەبە ۋە تەۋەججۇھنى داۋاملاشتۇرغان كىشى ئۆزىگە بېرىلگەن ۋەزىرلىك ھوقۇقى بىلەن ھەم كائىناتتا ھەمدە ئىنسانىنىڭ ئىچكى دۇنياسىدا تەسەررۇپ قىلالايدىغان ھالەتكە كېلىدۇ. چۈنكى ئۇ، مۈلكتە ۋە مەلەكۇتتا ئاسانلا تەسەررۇپ قىلىشقا باشلىغاندەك كۆڭۈلدىن كەچكەن ئىشلارنى بىلىشكە ۋە كۆڭۈللەرنى ھىدايەت نۇرى بىلەن يۇيۇۋېتىشقا باشلايدۇ.

[1] ـ ئىسفەھانىي، مۇفرەدات.

بىر كىتاپتا چوڭلارنىڭ مۇراقەبەسى بىلەن مۇناسىۋەتلىك مۇنۇ مەلۇماتلار بېرىلمەكتە:

"ئۇلار مۇراقەبە بىلەن كۆڭۈللەرنى ئاللاھقا باغلايدۇ. مۇراقەبە ھەققىدە ئۆزلىرىنى مۇھاپىزەت قىلىشنى ئاللاھتىن تىلەيدۇ. چۈنكى ئاللاھ ئۇلارنى نۇجەبالىرىدىن ۋە خۇسۇسىي قۇللىرىدىن قىلغان؛ ھاللىرىنى باشقا كىشىلەرگە ئاشكارىلىماسلىقنى تەلەپ قىلغان ۋە ئىشلىرىنى ئۆزى ۋاستىسىز باشقۇرىدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويغان. " ئۇ ياخشىلارغا ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ (ئەئراف، 196)".

بۇلارغا بېرىلگەن سالاھىيەتلەرنى تەسەۋۋۇپچىلارنىڭ ئەسەرلىرىدىن ئوقۇپ كۆرسەك مەسىلە تېخمۇ ئېنىق ئايدىڭلىشىشى مۇمكىن:

"ۋەلىيلەرنى يۇقىرى سۈپەتلىكە ئىگە بولغانلىرى "ئەۋتاد" دەپ ئاتىلىدۇ. بۇلاردىن بىرىگە "ئىمامى يەمىين (ئوڭ قول ئىمامى)" ئىككىنچىسىگە ئىمامىي يەسار (سول قول ئىمامى" ئىسمى بېرىلىدۇ. "ئىمامى يەمىين"

"قۇتۇب"نىڭ ھۆكۈملىرىنىڭ، ئىمامى يەسار بولسا، ھەقىقىتىنىڭ ئۇتتۇرىغا چىققان يېرى. قۇتۇپ ئۆلگەندىن كېيىن ئۇنىڭ ئورنىغا ئىمامى يەسار ئۆتىدۇ. قۇتۇب بىلەن بۇ ئىككى ئىمام "ئۇچلەر" ئۇقۇمىنى شەكىللەندۈرىدۇ.

"غەۋس"، قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغاندا ياردىمى ۋە مەدەت تەلەپ قىلىنىدىغان قۇتۇب"نى كۆرسىتىدۇ. قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغان مۇرىدلار "يېتىش يا غەۋس" دەپ غەۋستىن پاناھ لىق تەلەپ قىلىدۇ. "غەۋس" مەدەت تىلىگۈچىلەرگە ياردەم قولىنى سۇنىدۇ. ئابدۇلقادىر جەيلانى "غەۋسىل ئەزەم (ئەڭ چوڭ مەدەتكار)" نامى بىلەن مەشھۇر.

پەقەت پۈتۈن بۇ پاناھلىق ۋە مەدەت تىلەشلەر كۆرۈنۈشتە "غەۋس"تىن تىلەنگەندەك كۆرۈنسىمۇ ئەمەلىيەتتە ئاللاھتىن تەلەپ قىلىنىدۇ. چۈنكى ئالەمدە يېگانە تەسەۋۋۇرۇپ ھوقۇقى ئاللاھ تائالاغا ئائىت. ئۇنىڭدىن باشقا مۇتلەق كۈچ يوق. "غەۋس" دەپ قارالغانلار ئىلاھىي ئىسىم ۋە سۈپەتلەرنى ئۇتتۇرىغا چىقىدىغان يېرى.

بۇلاردىن باشقا سانلىرى بىر رىۋايەتكە ئاساسلانغاندا سەككىز، باشقا بىر رىۋايەتكە ئاساسلانغاندا قىرىق كىشىدىن تەركىپ تاپقان "نۇجەبا" بىلەن، سانى ئۈچ ياكى ئون ئەتراپىدىكى "نۇقەبا" دەپ ئاتىلىدىغان ۋە ئىنسانلارنىڭ ئىچ دۇنياسىدىن خەۋەردار شەخسلەر بار.
ئومۇمەن قىلىپ ئېيتقاندا "رىجالۇل غەيب (غەيبنى بىلگۈچى كىشىلەر)" ۋە غەيبكە ئېرىشكەنلەر دەپ ياد ئېتىلىدىغان بۇ ئاللاھ دوستلىرى كىشىلەرنىڭ ئورنى بوش قالمايدۇ. ئۆلگەنلەرنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭ ئىز باسارلىرى كۆتۈرۈلىدۇ[1].
ئەگەر خەلق ئۇلاردا مۇشۇنداق سالاھىيەتنىڭ بارلىقىغا ئىشەنسە، ئېھتىياجلىرىنى ھەل قىلىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئىشىكىنىڭ ئالدىغان يىغىلغان ۋە ئىچكى يۈزىنى ئوتتۇرىغا چىقارغان بولاتتى. ئۆزلىرىگە كېچىنىڭ قاراڭغۇلىقىدا ئىشارەت قىلىنىش بۇ سەۋەپتىن بولغان.

[1] ـ ھەسەن كامىل يىلماز، رىجالۇل غەيب، ئالتىن ئولۇق ژورنىلى، 1995 – يىلى 12 – ئايلىق سانىدىن ئېلىنىدى.

"... رابىتە ئاللاھ بىلەن مۇراقەبىگە كىرىش ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلىدۇ... دېيىلمەكتە. رابىتە قىلغۇچى ئۇ ماقاملارغا چىقالىغانلىقىدىن قارىغاندا ئۆزىگە رابىتە قىلىنغان شەيخ قايسى مەرتىۋىدە بولىدۇ؟

بۇ ھەقتە ئۇلارنى كىتاپلىرىدا شۇ ئىپادىلەر مەۋجۇتتۇر:

"... بۇ يۇقىرى تەرىقەتتە سۇلۇك، ئۆزىگە باغلانغان شەيخ بىلەن بولىدىغان رابىتىگە باغلىق. ئۇنىڭ مۇھەببىتى مەقسەت قىلىنغان بۇ يولنى تىز سۈرئەتتە قىسقارتىدۇ. ئۇنىڭ تارتىش كۈچى ئوتتۇرىغا قويۇلغان مۇكەممەللىك بىلەن بوياپ سۈپەتلەيدۇ. ئۇنىڭ قاراپ قويۇشى يۈرەك كىسەللىكىگە شىپا بولىدۇ. يۈزىنى كۆرسىتىپ قويۇشى مەنىۋى كېسەللىكلەرگە داۋا بولىدۇ.

ئۇ، ئوتتۇرىغا قويۇلغان مۇكەممەللىكلەرگە ئىگە، ۋاقتىنىڭ يول باشلىغۇچىسى، زامانىنىڭ ئىز باسارى. قۇتۇپلار، ئورۇنباسارلار ئۇنىڭ ماقاملىرى سايىسىدە يېتىشىدۇ ۋە ياشايدۇ. "ئەۋتاد"، "نۇجەبا" ئۇنىڭ كامالەت دېڭىزىدىن ئېقىپ كەلگەن بىر تامچە. ئۇنىڭ يول كۆرسىتىش قۇياشقا ئوخشايدۇ. ئۆزى خالىماستىن

ھەر قانداق نەرسىگە ئۆزىنىڭ پەيزىنى ياغدۇرالايدۇ. ئەگەر ئۇ خالاپ قالسا، ... ئۇ چاغدا بولىدىغان ئىشنى سىز ئۆزىڭىز ئويلاپ كۆرۈڭ..."[1].

دېمەك، مۇراقەبە ۋە تەۋەججۇھ (يۈزلىنىش) سايىسىدە ئۆزىگە ۋەزىرلىك بېرىلگەن، ھەم كائىناتتا ۋە ئىنسانلارنىڭ ئىچكى دۇنياسىدا تەسەررۇپتا بولۇش سالاھىيىتىگە ئىگە بولغان "نۇجەبا"، پەقەت شەيخنىڭ كامالەت دېگىزىدىن بىر تامچىدىنلا ئىبارەت.

بۇلار ناھايىتى چوڭ تۆھمەت. قۇرئانغا بۇنداق زىت كېلىدىغان ئىپادىلەر قانداق قىلىپ بىر يەرگە كەلتۈرۈلىدۇ. كېيىن خۇددى قۇرئاننىڭ ھۆكۈملىرىدەك ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ. ئاجايىب بىر ئىش!!!.

ئىنسانلارنىڭ ئىچ دۇنياسىنى بىلىش بولسا، بۇ قانداق گەپ؟ كېيىنرەك مۇناسىۋەتلىك كۆرۈلمەكچى بولغىنىدەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭمۇ ھېچكىمنىڭ ئىچكى دۇنياسىدى خەۋرى يوقىدى. بۇ خىل ئېتىقادلارنىڭ بىردىن – بىر ئاساسى خۇراپاتلاردىن

[1] - مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 238 - بەت

ئىبارەت. بىر خۇراپات باشقا بىر خۇراپاتلىقنى تەقەززا قىلىدۇ. قەلبىنى بىر كىشىگە ئامانەت قىلىپ، ئۇنىڭ بىر پۈتۈن ھالغا كېلىدىغانلىقىغا ئىشىنىش ئۈچۈن ئۇنىڭ ئىچكى دۇنياسىدىن خەۋەردار ئىكەنلىكىگە ئىشىنىش لازىم بولىدۇ. بۇنداق سۈپەتكە ئىگە بولمىغان بىرىگە قەلبىنى قانداقمۇ ئامانەت قىلغىلى بولسۇن؟!
ئەئراف سۈرىسىنىڭ 196 – ئايىتىدىكى "ئۇ سالىھلارغا يېتەكچىلىك قىلىدۇ" دىگەن ئايەتنى مۇراقەبىگە دەلىل قىلىشىدۇ.
ئايەتنىڭ باش – ئاخىرىغا دىققەت قىلىشنىڭ خاتالىقلارنى ئوتتۇرىغا چىقىرىشتىكى رولىنى تونۇپ يېتىشكە يېتىدۇ. ئۇ ئايەتتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:
[ئۆزلىرى يارىتىلغان، ھېچنەرسىنى يارىتالمايدىغان نەرسىلەرنى (يەنى بۇتلارنى) ئاللاھ غا شېرىك كەلتۈرەمدۇ! [191]. ئۇ نەرسىلەر چوقۇنغۇچىلىرىغا ياردەم بېرەلمەيدۇ،ئۆزلىرىگىمۇ ياردەم بېرەلمەيدۇ [192]. ئۇلارنى توغرا يولغا چاقىرساڭلار، ئۇلار سىلەرگە ئەگەشمەيدۇ. مەيلى ئۇلارنى دەۋەت قىلىڭلار، ياكى جىم تۇرۇڭلار، بۇ

ئۇلار ئۈچۈن بەربىر ئوخشاش (يەنى سىلەر قايسى ھالەتتە بولماڭلار، ئۇلار سىلەرنىڭ دەۋىتىڭلارغا جاۋاب قايتۇرۇشقا قادىر ئەمەستۇر) [193]. سىلەر ئاللاھ نى قويۇپ ئىبادەت قىلغان بۇتلار سىلەرگە ئوخشاش مەخلۇقلاردۇر، (ئۇلارنى ئىلاھ دېگەن دەۋايىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، ئۇلارغا دۇئا قىلىپ بېقىڭلار، دۇئايىڭلارنى ئىجابەت قىلىپ باقسۇن [194]. ئۇلار (يەنى بۇتلار) نىڭ ماڭىدىغان پۇتلىرى بارمۇ؟ ياكى تۇتىدىغان قوللىرى بارمۇ؟ ياكى كۆرىدىغان كۆزلىرى بارمۇۋە ياكى ئاڭلايدىغان قۇلاقلىرى بارمۇ؟ (ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى،« شېرىكلىرىڭلارنى (يەنى بۇتلىرىڭلارنى ماڭا قارشى) چاقىرىڭلار ،ئاندىن (قولۇڭلاردىن كېلىشىچە) ماڭا زىيانكەشلىك قىلىڭلار، ئازراقمۇ مۆھلەت بەرمەڭلار (مەن ئاللاھ غا يۆلەنگەنلىكىم ئۈچۈن سىلەرگە پەرۋا قىلمايمەن) [195]. ھەقىقەتەن كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) نازىل قىلغان ئاللاھ مېنىڭ ئىگەمدۇر، ئۇ ياخشىلارغا ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ [196]. سىلەرنىڭ ئاللاھ نى

قويۇپ ئىبادەت قىلىدىغان بۇتلىرىڭلار سىلەرگە ياردەم بېرەلمەيدۇ » [197][1].

ئۇلارمۇ بىزگە ئوخشاش ئىنسانلار بولغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھ ھېچقانداق بىر پەيغەمبىرىگە بەرمىگەن سۈپەتلەرنى ئۇلارغا ياراشتۇرۇغاندا نېمىنى ئاساس قىلىش لازىم؟ تۆۋەندىكى مەسىلە ھەققىدە ئازراق پىكىر يۈرگۈزگەن ھەر قانداق كىشى دىن نامىغا ئېلىپ بېرىلغان بۇ خاتالىقلارنىڭ كەچۈرۈم قىلغىلى بولىدىغان شەكىلدە ئەمەسلىكىنى ئاسانلا پەرق ئېتەلەيدۇ.

نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ پاراخۇتى تاغدەك دولقۇنلار ئىچىدە ئۇلارنى چايقىماقتا ئىدى. ئۇ، قىرغاقتىكى ئوغلىغا مۇنداق دېدى:

[(تۇپان بالاسى توغرىسىدىكى) بۇيرۇقىمىز يېتىپ كەلگەن ۋە يەر يۈزىدىن سۇ ئېتىلىپ چىققان چاغدا: «كېمىگە ھايۋاناتلاردىن (ئەركەك چىشى بولۇپ) بىر جۈپتىن ئېلىۋالغىن، ئائىلەڭدىكىلەر بىلەن ھالاك بولۇشى ھۆكۈم قىلىنغانلار (يەنى نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ۋەئىلە

[1] - ئەئراف، 7/191-197.

بىلەن ئوغلى كەنئان) بۇنىڭ سىرتىدا - ۋە ئىمان ئېيتقانلار بىلەن كېمىگە چىققىن» دېدۇق، ئۇنىڭ بىلەن پەقەت ئازغىنا كىشىلەر ئىمان ئېيتتى[40]. نۇھ (ئىمان ئېيتقان تەۋەلىرىگە) ئېيتتى: «كېمىگە چىقىڭلار،كېمىنىڭ مېڭىشى ۋە توختىشى ئاللاھ نىڭ ئىسمى بىلەندۇر، شۈبھىسىزكى، مېنىڭ پەرۋەردىگارىم (تەۋبە قىلغۇچىلارنىڭ گۇناھىنى) ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (مۆمىنلەرگە) ناھايىتى مېھرىباندۇر»[41]. كېمە ئۇلارنى ئېلىپ تاغدەك دولقۇنلار ئىچىدە ئۈزۈپ باراتتى، نۇھ كېمە مېڭىشتىن بۇرۇن ئۆزىدىن يىراقتا تۇرغان ئوغلىنى: «ئى ئوغلۇم،بىز بىلەن بىللە كېمىگە چىققىن، كاپىرلار بىلەن بىللە بولمىغىن» دەپ توۋلىدى [42]. ئۇ: «مېنى سۇدا غەرق بولۇشتىن ساقلاپ قالىدىغان بىر تاغنىڭ ئۈستىگە چىقىۋالىمەن» دېدى. نۇھ: «بۈگۈن ئاللاھ رەھىم قىلغان ئادەمدىن باشقا ھېچ ئادەم ئۇنىڭ جازالىشىدىن قۇتۇلۇپ قالالمايدۇ» دېدى. ئۇلارنىڭ ئارىسىنى دولقۇن ئايرىۋەتتى - دە، ئۇ غەرق بولۇپ كەتتى[43]. «ئى زېمىن سۈيىڭنى يۇتقىن، ئى

بۇلۇت تارقىغىن» دېيىلدى، سۇ سوغۇلدى، ئاللاھ نىڭ (كاپىرلارنى غەرق قىلىشتىن ئىبارەت) ھۆكمى ئىجرا قىلىندى، كېمە جۇدى تېغىنىڭ ئۈستىدە توختىدى،« زالىم قەۋم ھالاك بولسۇن» دېيىلدى[44]. نۇھ پەرۋەردىگارىغا دۇئا قىلىپ: « پەرۋەردىگارىم! ئوغلۇم مېنىڭ ئائىلەمدىكىلەردىن ئىدى (سەن ماڭا ئۇلارنىڭ نىجات تېپىشىنى ۋەدە قىلغان ئىدىڭ)، سېنىڭ ۋەدەڭ ئەلۋەتتە ھەقتۇر، سەن ھەقىقەتەن ئەڭ توغرا ھۆكۈم قىلغۇچىسەن» دېدى[45]. ئاللاھ ئېيتتى: «ئى نۇھ! ئۇ (مەن نىجات تېپىشىنى ۋەدە قىلغان) ئائىلەڭدىكىلەردىن ئەمەس، ئۇنىڭ ئەمەلى ياماندۇر،سەن ئېنىق بىلمىگەن نەرسەڭنى مەندىن سورىمىغىن، مەن سېنىڭ جاھىللاردىن بولماسلىقىڭنى نەسىھەت قىلىمەن»[46]. نۇھ ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم! مەن بىلمىگەن نەرسىنى سوراشتىن سېنىڭ پاناھىڭغا سېغىنىمەن، ئەگەر ماڭا مەغپىرەت قىلمىساڭ، زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمەن»[47][1].

[1] - ھۇد،11/40-47.

نۇھ ئەلەيھىسسالام ئاللاھتىن توغرا بولمىغان بىر نەرسىنى تىلەپ قويغانلىقى ئۈچۈن قانچىلىك دەرىجىدە ئوڭايسىزلانلىقى بىلەن يۇقىرىدىكى دىن نامىغا كۆرسىتىلگەن پوزۇتسىيەنى ئىبرەت بىلەن كۆرۈپ ئۆتۈش لازىم.

د ـ رابىتە ۋە شىرىك

بىر قىسىم تەسەۋۋۇپچىلار "رابىتەنىڭ، ئاللاھ بىلەن مۇراقەبە قىلىش ئۈچۈن ئىلىپ بىرىلىدىغانلىقىنى ۋە مۇراقەبە دەرىجىسىگە يەتكەن بىر سالىكتىن رابىتە مەسئۇلىيىتىنىڭ ئىلىۋىتىلىدىغانلىقىنى، بۇنداق بىر رابىتەنىڭ شىرىك ھىساپلىنىدىغانلىقىنى سۆزلەمەكتە.

دەرۋەقە رابىتەنىڭ ئۆزى شىرىك بولىدۇ. مۇراقەبە دەرىجىسىگە يەتكەن كىشىنىڭ رابىتىسى شىرىك بولسا، باشقىلارنىڭ رابىتىسىمۇ شىرىك بولىدۇ. چۈنكى ئىمان ۋە شىرىك مەسىلىسى كىشىلەرگە قاراپ ئۆزگەرمەيدۇ.

مەيلى بۇ يەردە بىز نەقىل كەلتۈرگەن بەزى تەسەۋۋۇپ كىتاپلىرى بولسۇن ياكى باشقا كىتاپلىرى بولسۇن بۇلارنىڭ ھەممىسىدە مۇرىدنىڭ بىردىن ـ بىر ۋەزىپىسى، شەرتسىز

ھالدا شەيخكە تەسلىم بولۇش يەنى ئۇنىڭغا قۇل بولۇشتىن ئىبارەت. مۇرىد شەيخكە، شەيخ ئاللاھقا قۇل بولىدۇ. رابىتەنىڭ مۇراقەبە دەرىجىسىگە يەتكەن چوڭلار ئۇچۇن شىرىك ھېساپلاپ، مۇرىد ئۇچۇن بىر ۋەزىپە دەپ قاراش، بۇ خىل چۈشەنچىنىڭ نەتىجىسى بولىدۇ. تۆۋەندىكى ئىپادىمۇ بۇخىل چۈشەنچىدىن كېلىپ چىقماقتا:

"مۇرىد ۋاستىسىز ھالدا ئاللاھ تائالادىن پەيز ئالالىسا، رابىتەنى تەرك ئېتىشى لازىم. بۇ ھالەتتە رابىتە بىلەن مەشغۇل بولۇش پەردىلىك پەلەمپىينى، يۈزمۇيۈز تۇرۇش پەلەمپىيىدىن يۇقىرى كۆرگەنلىك بولىدۇ. بۇ بولسا، ئاللاھ تائالادىن يۈز ئۆرۈگەنلىك بولۇپ ھېساپلىنىدۇ. پەقەت رابىتەنى تاشلىغانلىقىغا بولسىمۇ شەيخنىڭ مۇھەببىتىنى قەلبىدىن چىقارمايدۇ. ئۇنىڭ بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى ئۈزمەيدۇ.چۈنكى بۇ يۈزمۇيۈز تۇرۇش ھالىتىنى ئاشۇرىدۇ[1].

[1] ـ مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 242 – بەت.

ئاللاھتىن يۈز ئۆرۈش كىشىگە قاراپ ئۆزگەرمەيدۇ. بىرىگە نىسپەتەن يۈز ئۆرۈش ھېساپلىنىدىغان بىر ھەرىكەت، باشقىسى ئۈچۈنمۇ يۈز ئۆرۈش بولۇپ ھېساپلىنىدۇ. ئىنسانلار، ئاللاھتىن پەيز ئالالايدىغان ۋە ئالالمايدىغان دەپ ئايرىلمايدۇ. بىرىنىڭ رابىتە قىلىشىنى، يەنە بىرىنىڭ قىلماسلىقىنى ۋاجىب دەپ ھېساپلىغىلى بولمايدۇ. پەرزلەر ۋە ۋاجىپلار كىشىلەرگە قاراپ ئۆزگەرمەيدۇ.

بەزى شەيخلارنىڭ رەسىملىرى مۇرىدلارغا تارقىتىپ بېرىلىدۇ ۋە رابىتە قىلغاندا ئۇنىڭ قاراپ رابىتە قىلىشى سۆزلىنىدۇ. ئەگەر مۇرىد ھەيكەلنى چەكلەنگەن بىر نەرسە دەپ قارىمىسا ئۆيىگە شەيخنىڭ ھەيكىلىنى تىكلەيدۇ، رابىتە قىلغاندا ئۇنىڭ ئالدىدا ئېھتىرام بىلەن يالۋۇرىدۇ ۋە روھانىيىتىدىن ياردەم تەلەپ قىلغان بولاتتى. ئۇنىڭ ئالدىدا ئۆرىنى يوق ھېساپلاپ ئۆينىڭ ھەر تەرىپىنى شەيخ بىلەن توسقۇزغان بولاتتى. ھەيكەلنىڭ ئورنىغا شەيخنىڭ خىيالىنى قويۇش نېمىنى ئۆزگەرتەلەيدۇ؟

بۇتقا چوقۇنىدىغانلارمۇ تاشتىن ياكى ياغاچتىن ئەمەس، ئۇ ۋەكىللىك قىلىدىغان بارلىقنىڭ روھانىيىتىدىن ياردەم كۈتىدۇ.

چۈنكى رابىتە قىلغان مۇرىد شەيختىن باشقا ھەرقانداق نەرسىدىن مۇناسىۋىتىنى ئۈزۈش ۋە قەلبىدە يالغۇز ئۇنىڭغىلا ئورۇن بېرىشى لازىم[1]. رابىتە قىلغۇچى شەيخنىڭ سۈرىتىنى ئىككى كۆزىنىڭ ئوتتۇرىسىدا خىيال قىلىدۇ، كېيىن ئۇنى قەلبىنىڭ ئوتتۇرىسىغا چۈشۈرىدۇ، ئۆزىنى يوق، شەيخنى بار دەپ بىلىدۇ[2].

كېيىن ئۇنىڭ روھانىيىتىگە يۈزلىنىدۇ، ھوشۇدىن كەتكەنگە قەدەر ۋە ئۆزىنى يوقاتقانغا قەدەر (جەزب ۋە غەيب ھالى ئوتتۇرىغا چىققانغا قەدەر) رابىتىنى داۋاملاشتۇرىدۇ[3]. غەيب ھالى بولسا، ئۆزىنى ۋە ئۆزى ئىگە بولغان ئالاھىدىلىكلەرنى تاشلاپ شەيخنىڭ سۈرىتىدە غەرق بولۇپ كېتىشنى كۆرسىتىدۇ. بۇ سەۋىيەگە كەلگۈچىلىك شەيخنىڭ روھانىيىتىنى ئايرىم –– ئايرىم

---

[1] ـ سادىق دانا، ئالتىن ئولۇق سۆھبەتلەر، 1 –– توم، 39- ۋە 40 –– بەتلەر.
[2] ـ مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 239 - ۋە 242 –– بەت.
[3] ـ ھەسەن كامىل يىلماز، تاساۋۋۇپلا ئىلگىلى سورۇلار، 520 –– بەت.

هالدا سۈرىتىدە كۆزىتىدۇ، شەيخنىڭ سۈپەتلىرى بىلەن، ئۆزىگە خاس ھالەتلەر بىلەن سۈپەتلىنىدۇ[1]. بىر شەرقتە، بىرى غەربتە بولسىمۇ شەيخنىڭ روھانىيىتى مۇرىدنى رابىتە بىلەن تەربىيىلەيدۇ ۋە ئۇنى ئاللاھقا يەتكۈزىدۇ[2].

شۇ ئايەت بۇ يەرگە بەكمۇ مۇۋاپىق كېلىدۇ:

بىلىڭلاركى، (شېرىكتىن ۋە رىيادىن) ساپ دىن ئاللاھغا خاستۇر، ئاللاھنى قويۇپ بۇتلارنى ھىمايىچى قىلىۋالغانلار: «بىزنىڭ ئۇلارغا چوقۇنۇشىمىز پەقەت ئۇلارنىڭ بىزنى ئاللاھغا يېقىنلاشتۇرۇشى ئۈچۈندۇر» (دەيدۇ). ئاللاھ ھەقىقەتەن (قىيامەت كۈنى) ئۇلارنىڭ ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلىرى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىدۇ، ئاللاھ ھەقىقەتەن يالغانچىنى، (ئاللاھنىڭ نېمەتلىرىگە) كۇفرىلىق قىلغۇچىنى ھىدايەت قىلمايدۇ[3][3] .

تەرىقەتتە شەيخ بىر بولاقا ئوخشايدۇ. چەكسىزلىك دېڭىزىدىن رابىتە قىلغان مۇرىدنىڭ قەلبىگە پەيز

---

1 - مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 237 – بەت.
2 - مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 239 - ۋە 242 – بەت.
3 - زۇمەر، 3/39.

يوللايدۇ[1]. رابىتە قىلغان مۇرىددا شەيخنىڭ روھانىيىتى تەسەررۇپ قىلىشقا باشلايدۇ. ئۇستىگە ئىلاھىي كامالەت ۋە رەببانىي تەجەللىيلەر پەيزىنى ياغدۇرىدۇ. شۇنداق قىلىپ ئۇنى يۇقىرى ماقاملارغا يەتكۈزىدۇ. پەيز بەرگەن شەيخ، مەيلى ئۆلگەن بولسۇن ياكى تىرىك بولسۇن، مەيلى ئۇنىڭ قىلىۋاتقان بىلسۇن ياكى بىلمىسۇن[2] بۇنىڭ پەرقى يوق.

ھەقىقى شەيخ مۇرىد بىلەن شەيخ ئوتتۇرىسىدا ۋاستە. ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈش ئاللاھتىن يۈز ئۆرۈگەنلىك بولىدۇ[3]. رابىتە قىلىنغان مۇرشىدى كامىل، پەنافىللاھ ماقامىغا يەتكەندىن كېيىن بەقابىللاھ يەتكەندىن كېيىن، بەقابىللاھ ماقامى بولسا، ئۆزى ئۇچۇن ھاسىل بولۇشى لازىم[4].

---

[1] - مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 237 – بەت.
[2] - مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 239 - ۋە 242 – بەت.
[3] - مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 244 – بەت.
[4] - مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 243 – بەت.

يەنەفىللاھ، كىشىنىڭ ئىنسانىي سۈپەتلەردىن ۋە تۆۋەن ئارزۇلاردىن ئايرىلىپ، ئىلاھىي سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلىنىشنى كۆرستىدۇ.
بەقەبىللاھ بولسا، ئىنساننىڭ ئۆزىنىڭ سۈپەتلىرىنىڭ ئورنىغا ئالLاھنىڭ سۈپەتلىرىنىڭ ئۆتۈشىنى كۆرستىدۇ[1].
يەنى ئالLاھ بىلەن پۈتۈنلىشىش دېگەنلىك بولىدۇ.
ئەھۋال مۇشۇنداق بولغاچقا مۇرىد شەيخنى قەيەردە ئويلىسا ئۇنىڭ روھانىيىتى ئۇ يەرگە هازىر بولىدۇ دەپ ئىشىنىدۇ. يەنە شەيخنىڭ روھانىي تەسەررۇپلىرى ھەق تائالانىڭ تەسەررۇپلىرى دەپ ئىشىنىدۇ[2].
مادامىكى شەيختىن يۈز ئۆرۈش ئالLاھتىن يۈز ئۆرۈگەنلىك بولىدۇ[3]. ئۇنداق بولسا مۇرىد شەيخنىڭ مۇھەببىتىنى داۋاملىق ئىچىدە ساقلىشى، ھەرقانداق بىر ئەھۋال ئاستىدا ئۇنىڭغا باغلىق ئىكەنلىكىنى مۇھاپىزەت قىلىشى

---

[1] ـ ھەسەن كامىل يىلماز، تاساۋۋۇپلا ئىلگىلى سورۇلار، 524 – بەت.
[2] ـ مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 239 ـ ۋە 242 – بەت.
[3] ـ مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 244 – بەت.

لازىم. ھەرزامان رابىتىنى داۋاملاشتۇرۇشى، ھېچقاچان ئۈنىڭدىن ئايرىلماسلىقى لازىم[1].

ئەگەر بۇ شېرىك بولمىسا، شېرىك دەيدىغان بىر نەرسە بولماسلىقى لازىم.

بۇ يەردە شەيخ پۈتۈنلەي بىر ئىلاھ سۈپىتىگە ئىگە. چۈنكى ئىلاھ دىگەن ئىسىم، قۇللۇق قىلىنىدىغان ھەرقانداق نەرسە ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئىلاھ سۆزىنىڭ ھەيران قېلىش دىگەن مەنىسىمۇ بار. چۈنكى قۇل قۇللۇق قىلىدىغان شەيئىنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىنى ئويلىغانسىرى ھەيرانلىق ھېس قىلىشقا باشلايدۇ[2].

ئاللاھتىن باشقا قۇللۇق قىلىنىدىغان ھەرقانداق شەيئى ئۇنى ئىلاھ دەپ قوبۇل قىلغان كىشىگە ئىلاھتەك كۆرۈنىدۇ. جاھىلىيەت ئەرەبلىرى بۇتلارغا ئىلاھ دەيتتى چۈنكى بۇتلارنىڭ قۇللۇق قىلىشقا ئەرزىيدىغانلىقىغا ئىشىنەتتى.

---

[1] ـ مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ھانى، ئاداب، 239 ـ ۋە 242 – بەت.
[2] ـ راغىب ئەل – ئىسھەفەھانىي، مۇفرەدات، (ا.ل.ھ) ماددىسى.

ئۇلارغا ئىسىملار ئۇلارنىڭ ئېتىقادى بىلەن مۇناسىۋەتلىك.
ئەگەر ئۇنداق بولمىغاندا بۇتلاردا ئىلاھلىق سۈپەتلىرى بار
بولغانلىقىدىن ئەمەس[1].

## س – بىز بىلمەيمىز چوڭلار بىلىدۇ

بىز باشتا سۆزلەپ ئۆتكەن "بىز بىلمەيمىز چوڭلار بىلىدۇ"
مەسىلىسىگە تەسەۋۋۇپچىلاردىن بەزىلىرى مۇنداق دەپ
قارشى چىقماقتا:
بۇ سۆز تەسەۋۋۇپ كىتاپلىرىدا يېزىلمىغان بولسىمۇ خەلق
تەسەۋۋۇپىدا مۇرىدلارنىڭ مۇتلەق ھەرىكەتلەندۈرگۈچى
كۈچ سۈپىتىدە ئاللاھنى كۆرۈپ، ئۆزلىرىنىڭ بارلىقىنى
قوبۇل قىلمىغانلىقىنى، ئەڭ كۆپ بولغاندا كامالەت
ئىگىسى، ئىلىم ۋە ئىرفان ئىگىسى ئىنسانلارنىڭ
سۆزلىرىگە ئۆزلىرىنىڭكىدىن تېخىمۇ قاتتىق
ئىشەنگەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان بىر خىل تەمكىنلىك
ئىپادىسى. لېكىن ھەر ھالدا "بىز بىلمەيمىز چوڭلىرىمىز
بىلىدۇ" دىگەن سۆز، "ھەر قانداق ئىشنى مەن بىلمەن،

[1] ـ لىسانۇل ئەرەب، (ا.ل.ھ) ماددىسى.

ئەڭ توغرىسى مېنىڭ بىلگىنىم، مۇسۇلمانلىقنى بىزدىن سورىسا بولىدۇ..." دىگەندەك سۆزلەردىن بەكمۇ توغرا، بەكمۇ ئىنسانچىل ۋە تېخىمۇ ئىسلامىيلىققا ئىگە. بۇنىڭ مەنىسى شۇ: "دىنىنىڭ ئاساسى بولغان ئايەت ۋە ھەدىسلەر مەيداندا. ئۇنى ئىزاھالاپ ھۆكۈم چىقىرىش پەقەت ئۇ ئىشنىڭ ئەھلىگە ئائىت. مەن ئۆزەمنى ئۇ سەۋىيەگە كەلدىم دەپ قارىمايمەن. بۇنىڭغا لايىق كىشلەرنىڭ يولىدىن ماڭىمەن" بۇنداق بىر چۈشەنچە نېمە ئۈچۈن ئىچى بوشلىغان بىر زىكىرگە يول ئاچىسۇن؟" بۇ يەردىكى "چوڭلار" سۆزى بىلەن سىز ئاللاھنىڭ دوستلىرى دەپ نام بەرگەن تەرىقەت شەيخلىرى مەقسەت قىلىنغا. تەرىقەتلەردە، بۇ "چوڭلار"نىڭ ھەر ۋاقىت ئاللاھ بىلەن مۇناسىۋەت ئورنىتىپ تۇرىدىغانلىقى، ئۇنىڭ رۇخسىتىنى ئالماستىن بىر نەرسە سۆزلىمەيدىغانلىقى ياكى قىلغان ھەر ئىشنىڭ كەسكىن بىر ھىكمىتى بارلىق چۈشەنچىسى بار. شۇنىڭ ئۈچۈن "بىز بىلمەيمىز چوڭلىرىمىز بىلىدۇ" دىگەن ئۇقۇم تەسەۋۋۇپ كىتاپلىرىدا ناھايىتى تەسىرلىك ۋە تەپسىلىي بايان

قىلىنماقتا. يۇقىرىدا بىز نەقىل كەلتۈرگەن "ئاداب" ناملىق كىتابتا تۆۋەندىكى سۆزلەر بىر ئىزاھاتقا يەر قويمايدىغان دەرىجىدە ئېنىق:

"... مۇرىدنىڭ قەلبىدە شەيخنىڭ ئىشلىرىغا ئېتىراز بىلدۈرۈش تۇيغۇسى بولماسلىق لازىم. ئەقلىگە مۇۋاپىق كەلمەيدىغان بىر ئىشنى كۆرگەندە ئۇ ئىشنى قانچىلىق دەرىجىدە ياخشىلىق تەرەپتىن ئىزاھالاشقا بولسا، شۇنچىلىك دەرىجىدە ئىزاھلاش لازىم. ئەگەر ياخشىلىق تەرەپتىن ئىزاھلاشقا پەقەت يول تېپىلمىغاندا كەمچىلىكنى ئۆزدىن ئىزدىشى لازىم. مۇسا بىلەن خىزىرنىڭ ھادىسىسىنى ئوقۇشى كېرەك. چۈنكى ئېتىراز بىلدۈش ھەرقانداق بىر گۇناھتىن تېخىمۇ چوڭ گۇناھتۇر. ئېتىراز بىلدۈرگۈچى ئۆزرىسىز. نەتىجىدە ئېتىراز بىلدۈرۈشتىن كېلىپ چىققان زىياننىڭ ئورنىنى تولدۇرغىلى بولمايدۇ. بۇ ئېتىرازنىڭ باشقا بىر سەلبىي تەرىپى پەيز يوللىرىنى مۇرىد ئۈچۈن ئېتىپ قويىشىدىن ئىبارەت (ئاداب، 172).

"مۇرىد شۇنىڭغا ئىشىنىشى لازىمكى، ئاللاھ بىلەن تاماملىنىدىغان ئىشى پەقەت شەيخنىڭ ۋاستە بولۇشى بىلەنلا بولىدۇ" (ئاداب، 172).

مۇرىد شەيخنىڭ ئاغزاكى بەرگەن بۇيرۇقنى ئىجرا قىلىشقا مەجبۇر. بۇنىڭ سەۋەبىگە كېلىدىغان بولساق، شەيخ هالى ۋە ماقامىنىڭ تەقەززاسى بويىچە بەزى ئىشلارنى قىلالايدۇ. رۇخسەتسىز هالدا مۇرىد ئۇ ئىشلاردىن بىرىنى قىلىپ قويسا، بۇ ئىش ئۇنىڭ جان ئالغۇچى ئەهەر بولۇشى مۇمكىن (ئاداب، 172).

"مۇرىد شەيخى بۇيرىغان ئىشنى ئورۇنلاشقا ئالدىرىشى لازىم ۋە دەرهال بۇيرۇقنى بەجا كەلتۈرۈشى لازىم. ئۇنى هەرگىزمۇ بورىماسلىقى ۋە كېچىكتۈرمەسلىكى لازىم. چۈنكى بوراش ۋە كېچىكتۈرۈش ئەڭ چوڭ بولانچىلىق بولىدۇ (ئاداب، 172-173).

"مۇرىد ئۆزىنى مەخلۇقلارنىڭ ئەڭ تۆۋىنى دەپ تونۇشى لازىم". ئۇنىڭ يارىشىدىغىنى شۇكى، ئۆلۈكلەرنى يۇغۇچىنىڭ ئالدىدىكى جەسەتتەك بولسۇن. شەيخنىڭ سۆزىنى هېچقانداق شەكىلدە رەت قىلىشقا ئورۇنمىسۇن،

بۇ جەھەتتە مۇرىد ھەقلىق بولسىمۇ شۇنداق. مۇرىد، شەيخنىڭ خاتالىقىنى، ئۆزىگە نىسبەتەن توغرا ھېساپلانغان ئىشلاردىن تېخىمۇ توغرا دەپ ئۇنىڭغا تولۇق ئىشىنىشى لازىم"(ئاداب، 173).

"... خەلىيفەلەردىن ۋە مۇرىدلاردىن بىرىگە شەيخ تەرىپىدىن بىر يۇقىرى شەيئى كۆرسىتىلسە ئۇنىڭغىمۇ ئەينى شەكىلدە تەسلىم بولۇشى لازىم، بۇيرۇقىغا قۇلاق سېلىشى لازىم (ئاداب، 173).

تەسەۋۋۇپ كىتاپلىرىدا بۇنداق گەپلەر ساناپ تۈگەتلىكىلى بولماسىدىغان دەرىجىدە كۆپ. تەپەككۇر كۈچىگە ئىگە بولغان ھەرقانداق ئادەم ناھايىتى ئۇبدان بىلىدۇكى، بۇلارنىڭ ھەممىسى مۇرىدنى شەيخكە قۇل قىلىشتىن باشقا بىر غايىگە ئىگە ئەمەس.

ش – مەن يوق، بىز يوق، شەيخ بار

يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكىنىمىزدەك مۇرىدلار "ئىساقاتۇلىيائات" چۈشەنچىسىنى ئوتتۇرىغا قويماقتا. شۇنىڭدەك، ئىگىلىك ئىپادىلەيدىغان "مېنىڭ قولۇم، مېنىڭ مېلىم ۋە مېنىڭ جېنىم" دېگەندەك

ئىپادىلەردىنمۇ يىراق تۇرماقتا. ئاللاھنىڭ كاتتىلىق ئالدىدا باش ئېگىش مەنىسىدە چۈشەنمەكتە.

ئەجەبا ئەھۋال يۇقىرىدىكىدەكمۇ؟ ياكى بولمىسا، ئاللاھنىڭ كاتتىلىقى ئالدىدا باش ئېگىش نامىغا ئىنسانلارنى شەيخكە قۇل قىلىش ئۈچۈن ئاللاھنىڭ نامىنىڭ ئىشلىتىلىشىمۇ؟ يۇقىرىنى باشلاپ ئوتتۇرىغا قويۇلغانلار، مۇرىدىنىڭ ئاللاھنىڭ كاتتىلىق ئالدىدا باش ئېگىشىنىمۇ ياكى شەيخنىڭ كاتتىلىقى ئالدىدا باش ئېگىشنى كۆرستەمدۇ؟

تەرىقەتتە مۇرىدىنىڭ ئىچىگە "مەن يوق، بىز يوق، شەيخ بار" دىگەن چۈشەنچە ئورۇنلاشتۇرىلىدۇ. چۈنكى شەيخ ئۇلارنىڭ ھەر نەرسىسى. ئىدىئولوگىيەلەر ئىنسانلارغا "مەن يوق، بىز بار" دىگەن چۈشەنچىنى سىڭدۈرۈشكە تىرىشىدۇ. چۈنكى ھاياتلىرى بىر – بىرىگە تايىنىشىغا باغلىق. ئىسلامدا بولسا، "مەن ۋە مەنلەردىن تەركىپ تاپقان بىزلەر" بار. ئىسلامدا "مەن" ناھايىتى مۇھىم.

تەرىقەتتە مۇرىدنىڭ ئىچىگە "مەن يوق، بىز يوق، شەيخ بار" چۈشەنچىسىنىڭ قانداق يەرلەشتۈرۈلگەنلىكىنى كۆرۈپ باقايلى:
مۇرىد ئۆزىنىڭ ئاجىزلىق ۋە چارەسىزلىكىنى داۋاملىق مۇرشىد هۇزۇرىدا ئويلىشى لازىم. مۇرىد، مەسەتكە يېتىش پەقەت مۇرشىدنىڭ رازىلىقىنى قولغا كەلتۈرۈش بىلەن بولىدۇ دەپ بىلىشى كېرەك. ئۇنىڭ رازىلىقى قولغا كەلتۈرۈشتىن باشقا يوللارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئېتىلىك ئىكەنلىكىنى بىلىشى لازىم. مۇرىد داۋاملىق مۇرشىدنى ئۆزىگە جەلەپ قىلىپ تۇرالمىسا ئۆزىنىڭ شەخسى ئەسەر ۋە قىممىتىنىڭ ھېچنىمىگە ئەرزىمەيدىغانلىقىنى بىلىپ قويۇشى لازىم.
سادىق مۇرىد ۋە سالىك، سادىق ئىرادە ئىگىسى بولغانلىقى ئۈچۈن بارلىقىنى مۇرشىدنىڭ بارلىقىدا يوقاتسا، ئۆزىنىڭ بارلىقىنى ئىزدەپمۇ تاپالمايدۇ. ھەر ۋاقىت ئۆزىنى يوقلىغاندا مۇرشىدنىڭ ھەققى مەۋجۇدىيىتىدىن باشقا بىر نەرسە كۆرمەيدۇ..."

"سالىك، مۇرشىدىنىڭ يېنىدا ياكى ئۇنىڭغا يىراق بىر يەردە داۋاملىق ئۇنىڭ رازىلىقىنى قازىنىش يولىدۇ مېڭىشى لازىم. مۇرشىدىنىڭ نېمىدىن خوش بولىدىغانلىقىنى بىلىشى ۋە ئۇنىڭغا قاراپ ئىش قىلىشى لازىم. بۇ ئىش بەكمۇ قىيىن ۋە چوڭقۇر دىققەت ۋە يىراقنى كۆرۈش ئىقتىدارىغا مۇناسىۋەتلىك. ئاللاھنىڭ ياردىمى ۋە مەدەت بېرىشى بىلەن بولغاندا ئۇنداق بولمايدۇ. بۇ ئىش ئاللاھ ئاسانلىق بەرگەن كىشىگە ئاسان. ئۇنداق بولمىغاندا مۇۋەپپەقىيەت قازانغىلىق بولمايدىغان دەرىجىدە جاپالىق".

ھەقىقەتەن جاپالىق بىر ئىش. بىر كىشىنىڭ ئۆزىگە ئوخشاش بىر قۇلغا قۇل بولۇشى، ناھايىتى قىيىن ۋە ئىنسانىنىڭ ئىناۋىتى تۆكىدىغان بىر ئىش.

ئىسلامدا "مەن بار ۋە مەنلەردىن تەركىپ تاپقان بىز بار" ئىسلامدا "مەن" ناھايىتى مۇھىم. بۇنى تەكەببۇرلۇق مەنىسىدىكى "مەن چىلىللىك" بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ قويۇش ناھايىتى خاتا.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

" ئى مۆمىنلەر! ئۆزەڭلارنى ۋە بالا-چاقاڭلارنى ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولىدىغان، رەھىم قىلمايدىغان قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل بولغان دوزاختىن ساقلاڭلار، ئۇ پەرىشتىلەر ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىدىن چىقمايدۇ، نېمىگە بۇيرۇلسا شۇنى ئىجرا قىلىدۇ [تەھرىم، 6/66]".

"ئۇلارغا ئاللاھ نازىل قىلغان ھۆكۈمگە، پەيغەمبەر بايان قىلغان ھۆكۈمگە ئەمەل قىلىڭلار دېيىلسە،ئۇلار: «ئاتا-بوۋىلىرىمىزنىڭ دىنى بىزگە كۇپايە» دەيدۇ. ئۇلارنى ئاتا-بوۋىلىرى ھېچ نەرسە بىلمەيدىغان ۋەھىدايەت تاپمىغان تۇرسىمۇ (يەنىلا ئۇلارنىڭ دىنىغا ئەمەل قىلامدۇ)(104).ئى مۆمىنلەر!ئۆزەڭلارنى گۇناھتىن ساقلاڭلار،سىلەر قاچانكى توغرا يولدا بولساڭلار،باشقىلارنىڭ ئاداشقىنى سىلەرگە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.سىلەر ھەممىڭلار ئاللاھ نىڭ دەرگاھىغا قايتىسىلەر،ئاللاھ قىلغان ئەمەللىڭلارنى سىلەرگە ئېيتىپ بېرىدۇ(105) [مائىدە، 5/104-105].

ئاخىرەتتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

"بىز دەسلەپتە سىلەرنى قانداق خەلق ئەتكەن بولساق دەرگاھىمىزغا شۇنداق تەنھا كەلدىڭلار، سىلەرگە بىز ئاتا قىلغان نەرسىلەرنى ئارقاڭلاردا (يەنى دۇنيادا) قويۇپ كەلدىڭلار، (ئىبادەت قىلىنىشقا تېگىشلىك بولۇشتا) ئاللاھ نىڭ شېرىكلىرى دەپ گۇمان قىلغان شاپائەتچىڭلارنى سىلەر بىلەن بىللە كۆرمەيمىزغۇ؟ ئۇلار بىلەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى مۇناسىۋەت ھەقىقەتەن ئۈزۈلدى، سىلەر (شاپائەت قىلىدۇ) دەپ گۇمان قىلغان بۇتلار بەربات بولدى[94][1].

بۇ سەۋەپتىن يۇسۇپ ئەلەيھىسسالام ئانىسىنى ۋە دادىسىنى تەختكە ئولتۇرغۇزغاندىن، قېرىنداشلىرى ئۇنىڭغا سەجدە قىلغاندىن كېيىن مۇنداق دىگەن ئىدى:

"پەرۋەردىگارىم! ماڭا ھەقىقەتەن پادىشاھلىق ئاتا قىلدىڭ، چۈش تەبىرىنى بىلدۈردۈڭ، ئى ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۈرنەكسىز ياراتقۇچى زات! دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مېنىڭ ئىگەمسەن، مېنى مۇسۇلمان پېتىمچە قەبزى رۇھ

[1] - ئەنئام، 94/6.

قىلغىن، مېنى ياخشى بەندىلەر قاتارىدا قىلغىن» دېدى[101][1].

بۇ يەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مۇناسىۋەلىك شۇ رىۋايەتنىمۇ كۆرۈپ ئۆتۈشكە بولىدۇ:

ئەبۇ ھۇرەيرە (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) مۇنداق دەيدۇ:

(ئەڭ يېقىن تۇغقانلىرىڭنى ئاگاھلاندۇر (شۇئەرا ــ 214)" دىگەن ئايەت چۈشكەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورنىدىن تۇرۇپ: ئى قۇرەيش خەلقى! ئۆزەڭلارنى سېتىۋېلىڭلار. مەن ئاللاھتىن كەلگەن بىر نەرسىنى سىلەردىن دەپئى قىلالمايمەن. ئى ئابدۇ ماناف ئەۋلادى! مەن ئاللاھتىن كەلگەن بىر نەرسىنى سىلەردىن دەپئى قىلالمايمەن. ئى ئالدۇلمۇتتەلىبنىڭ ئوغلى ئابباس! مەن ئاللاھتىن كەلگەن بىر نەرسىنى سەندىن دەپئى قىلالمايمەن. ئى پەيغەمبەرنىڭ ھاممىسى سەفىييە! مەن ئاللاھتىن كەلگەن بىر نەرسىنى سەندىن دەپئى قىلالمايمەن. ئى مۇھەممەدنىڭ قىزى فاتىمە مېلىمدىن

[1] - يۈسۈپ، 101/12.

نېمىنى سور، مەن ئاللاھتىن كەلگەن بىر نەرسىنى سەندىن دەپئى قىلالمايمەن"[1].

ك ـ شەيخلەر بىلەن بىللە بولۇش

تەسەۋۋۇپچىلار ئاللاھ ھەممە كىشى ۋە پۈتۈن مەۋجۇدات بىلەن بىللە. لېكىن ئىنسانلار بۇنى قانچىلىك دەرىجىدە بىلىدۇ؟ دەپ سورايدۇ. بىز بۇنىڭغا قارشى مۇنداق دەپ جاۋاپ بېرىمىز:

پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋەزىپىسى ئىنسانلارنى بۇنى بىلىشكە چاقىرىش ئىدى. ئۇلارنىڭ ئىزىدىن ماڭغانلارنىڭ ئىشمۇ بۇ. تەسەۋۋۇپ، ئاللاھ بىلەن بىللە بولۇشنىڭ ئورنىغا شەيخ بىلەن بىللە بولۇشنىڭ يولىرىنى ئۆگەتمەكتە.

شۇ سۆزلەرگە قارپ باقايلى:

شەيخنىڭ قەلبى بىلەن مۇرىدنىڭ قەلبى ئوتتۇرىسىدا ۋاستە يوق (ئاداب، 236).

ئۇلار ئاللاھ تائالا بار بولغان مەجلىستە ئولتۇرىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالانى زىكر قىلىش ئارقىلىق قولغا

[1] - بۇخارىي، الجامع الصحيح، كتاب الوصيا55، 2753.

كەلتۈرىۈلىدىغان پايدا، بۇ كىشلەرنى كۆرۈش بىلەن ئوخشاشلا قولغا كەلتۈرۈلىدۇ.

ئاللاھنىڭ ئەلچىسگە تولۇق ئەگىششنى، بۇ كامىل شەيخنىڭ مۇھەببىتى بىلەن ئوخاش كۆرۈشى لازىم(ئاداب، 236).

مۇرىد ئىشىنىدۇكى، شەيخنى قەيەردە ئويلىسا، شەيخنىڭ روھى شۇ يەردە هازىر بولىدۇ.

يەنە ئىشىنىدۇكى، شەيخنىڭ روھى تەسەرۇپلىرىنى ئاللاھ تائالانىڭ تەسەررۇپى دەپ قاراش كېرەك.

مۇرىد شەيخنىڭ مۇھەببىتىنى داۋاملىق ئىچىدە ساقلىشى لازىم. هەر ۋاقىت ئۇنىڭغا باغلىق بولۇشى لازىم...

رابىتىنى داۋاملاشتۇرۇشى، هېچقانداق بىر شەكىلدە ئۇنىڭدىن ئايرىلماسلىقى لازىم (ئاداب، 236).

ئۆزىنى يوق، شەيخنى بار دەپ لىشى لازىم. بالايى ئايەتتىن ساقلىنىش ئۈچۈن كۈچلۈك بولغىنى بۇ(ئاداب، 236).

يۇقىرىدىكى كۆز قاراشلار بالايى ئاپەتنىڭ يوقىلىشىغا ئەمەس، ئاللاھتىن بالايى كېلىشكە يول ئاچىدۇ. ئىسلام دۇنياسىدا بالايى ئاپەتنىڭ تۈگىمەسلىكىنىڭ سەۋەبى تەرىقەتلەرنىڭ كۆپ تارقىلىشى بىلەن مۇناسىۋەتلىك.

ك ــ خاتا يول

تەسەۋۋۇپچىلار، تەسەۋۋۇپتىكى تەۋھىد سەزگۈلىكى، جەبرائىل ھەدىسىدە سۆزلەنگىنىدەك ئىنسان پەرز ۋە قوشۇمچە ئەمەللەرنى ئورۇنلاپ بولغاندىن كېيىن شەكىللىنىدىغان "ۋە نەتىجىدە مەن قۇلۇمنى ياخشى كۆرىمەن. مەن ئۇنى ياخشى كۆرۈش بىلەن كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى ۋە ماڭىدىغان ئايىغى بولىمەن"[1] دىگەن ئىپادىدىكى كۆڭۈل ئازادىلىكىگە ئېرىشىش، ئىلمگە ئوخشاش ھېس ــ تۇيغۇ بىلەنمۇ تەۋھىد پۈرقىنى پۇراشتىن ئىبارەتتۇر. شۇنداقلا قەلبنىڭ چوڭقۇر يېرىدە: "ئاتقان ۋاقتىڭدا سەن ئاتمىدىڭ (ئەنفال، 8/17)" ئايىتىدە ئېيتىلغان ۋە "ئاللاھتىن باشقا ھېچقانداق كۈچ

[1] - بۇخارىي، رىقاق 37.

— قۇۋۋەتنىڭ يوقلۇقىنى..." ئايىتىدە ئىپادىلەنگەن مۇتلەق ھەرىكەتلەندۈرگۈچى چۈشەنچىسىگە ئېرىشىشتۇر. تەسەۋۋۇپتا بۇنى كۆڭۈل توقلىقى ئەمەس، پەنافىللاھ دەپ ئاتايدۇ. بۇنىڭ بىلەن كىشىنىڭ ئاللاھ بىلەن بىر پۈتۈن ھالەتكە كېلىشى يەنى (ئەسلا مۇمكىن ئەمەس) ئاللاھلىششى دېگەنلىك بولىدۇ.

تەسەۋۋۇپ پروفېسسورلىرىدىن ھەسەن كامىل يىلماز مۇنداق دەيدۇ:

"پەنافىللاھ، قۇلنىڭ ئىنسانلىق سۈپەتتىن ۋە ئارزۇلاردىن ئايرىلىپ ئىلاھىي سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلىنىش بىلەن بولىدۇ. قۇلنىڭ ئىش قىلىش تۇيغۇسىنى يوقىتىپ قويۇشى، ئۇنىڭ پېئىلىنى كۆرمەسلىكى دەپ ئىپادىلىگىلى بولىدىغان بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ ئورنىغا ئاللاھ ئۆتىدۇ. ئاللاھ كۆرىدۇ، ئاللاھ ئاڭلايدۇ ۋە ئاللاھ تۇتىدۇ. شۇنداق قىلىپ، "مەن ئۇنىڭ كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى ۋە ماڭىدىغان ئايىغى بولىمەن" دېگەن

ھەدىسنىڭ روھى ئەمەلىيلەشكەن بولىدۇ[1]. سىز تەۋھىد دەپ ئاتىغان نەرسە ئاللاھ بىلەن بىر پۈتۈن ھالغا كېلىشتىن، يەنى (ئەسلا ئۇنداق ئەمەس) كىشىنىڭ ئاللاھلىششىدىن باشقا بىر نەرسە ئەمەس. بۇ خىل چۈشەنچىدە بولۇپ قالماسلىق ئۈچۈن ئاللاھتىن پاناھلىق تىلەش لازىم. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

"كىم مېنىڭ دوستۇمغا دۈشمەنلىك قىلسا، ئۇنىڭغا قارشى ئۇرۇش ئېلان قىلىمەن. قۇلۇمنىڭ مەن پەرز قىلغان نەرسىلەر بىلەن ماڭا يېقىنلىششىدىن تېخىمۇ ياخشى بىر ئىش يوق. قۇلۇم ماڭا قوشۇمچە ئىبادەتلەر بىلەن يېقىنلاسشا مەن ئۇنى ياخشى كۆرۈشنى داۋاملاشتۇرىمەن. مەن ئۇنى ياخشى كۆرگەن ھامان ئۇنىڭ ئاڭلايدىغان قولىقى، كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى ۋە ماڭىدىغان ئايىغى بولىمەن. ئەگەر مەندىن بىر نەرسە تىلەرسە بېرىمەن، مەن بىلەن پاناھلىق تەلەپ قىلسا، پاناھلاندۇرىمەن،..."[2].

---

[1] - ھەسەن كامىل يىلماز، تاساۋۋۇپلا ئىلگىلى سورۇلار، 524 - بەت

[2] - بۇخارىي، كتاب الرقاق 38، 6502.

ئاللاھنىڭ بۇيرۇقى ۋە چەكلىمىلىرىگە بوي سۇنغان كىشى قىلىشقا بۇيرۇلغان نەرسىنىڭ ياخشىلىقىنى، چەكلەنگەن ئىشنىڭ يامانلىقىنى بىلىدۇ. قىلغان ئىشنى ئويلاپ بېقىپ قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ھۆرمەتكە سازاۋەر بولىدۇ. ھەرقانداق بىر ئىشقا بۇ نوقتىدىن قارىغانلىقى ئۈچۈن ئاسانلا قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالمايدۇ. بۇ كىشى شۇنداق بىر ھالەتكە كېلىدۇكى، ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىغا زىت بىر ئىشقا قولاق سالمايدۇ ۋە ھېچقانداق ئىش قارىمايدۇ. ئاللاھ تەلەپ قىلغان نەرسىلەرنى ئورۇنلاشقا تىرىشىدۇ ۋە ئالاھ خالىغان يولدا ماڭىدۇ.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام "مۆمىنىنىڭ پاراستىدىن ئاگاھ بول، چۈنكى ئۇ ئاللاھنىڭ نۇرى بىلەن كۆرىدۇ"[1].

پاراسەت، تەپسىلاتلارغا قاراپ كۆرۈش، تەخمىن ۋە چۈشۈنۈپ توغرىنى تېپىش دىگەنلىك بولىدۇ[2].

شۇ ئايەتلەر ھەققىدە ئويلىنىپ باقىدىغان بولساق، مەسىلە تېخىمۇ ئېنىق ھەل قىلىنغان بولىدۇ:

---

[1] ـ تىرمىزىي، سۈنەن، ھىجىر سۈرىسىنىڭ تەپسىرى.
[2] ـ ئاسىم ئەفەندى، قامۇس تەرجىمىسى.

" ئى مۆمىنلەر! ئەگەر ئاللاھ دىن قورقساڭلار،ئاللاھ سىلەرگە ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىيدىغان ھىدايەت ئاتا قىلىدۇ، گۇناھىڭلارنى كەچۈرىدۇ، سىلەرگە مەغپىرەت قىلىدۇ.ئاللاھ كاتتا پەزل ئىگىسىدۇر"[1].

"ئى (ئىساغا) ئىمان ئېيتقان كىشىلەر! ئاللاھدىن قورقۇڭلار، ئاللاھغا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ئىمان ئېيتىڭلار، ئاللاھ سىلەرگە رەھمىتىدىن ئىككى ھەسسە بېرىدۇ، سىلەرگە سىلەر (ئاخىرەتتە پىلسىراتتا) ماڭىدىغان نۇرنى پەيدا قىلىدۇ، سىلەرگە مەغپىرەت قىلىدۇ، ئاللاھ بەكمۇ مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر[28][2].

گۇناھكار مۇسۇلمانلار بۇلارنى كۆرەلەيدىغان ھالەتتە ئەمەس. گۇناھتىن لەززەت ئېلىشى ۋە ئاللاھنىڭ ئەمرىنى ئورۇنلاشتا بىئارام بولۇشى بۇ سەۋەپتىن بولغان.

پاراسەتنىمۇ مۇبالىغە قىلىۋەتمەسلىك لازىم. بىر كىشىنىڭ تېخىمۇ پەزىلەتلىك بولۇشى، پىكىرلىرىنىڭ تېخىمۇ توغرا

---

[1] - ئەنفال، 29/8.
[2] - ھەدىد، 28/57.

ئىكەنلىكىنى كۆرسەتمەيدۇ. ساھابىلىنىڭ ئەڭ پەزىلەتلىكراقى ئەبۇ بەكىر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ماۋزۇدا ئەبۇ بەكىرنىڭ پىكرىنى توغرا تاپقان. لېكىن مەلۇم ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن بۇنىڭ خاتا ئىكەنلىكى ئوتتۇرىغا چىققان.

ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن ئابدۇللاھ ئىبنى ئاbbاس مۇنداق دەيدۇ: "ئەسىرلەر ئەسىر ئېلىنغاندا ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ئەبۇ بەكىر ۋە ئۆمەرگە: "ئەسىرلەر مەسىلىسىگە قانداق قارايسىلەر؟" دەپ سورىدى. بۇنىڭ جاۋابىدا ئەبۇ بەكىر: "ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى، ئۇلار تاغىلىرىمىزنىڭ ۋە ئۇرۇق – تۇغقانلىرىمىزنىڭ بالىلىرى. ئۇلاردىن فىدىيە ئېلىشنى مۇناسىپ كۆرىۋاتىمەن. بۇنىڭ نەتىجىسىدە ئۇلار كاپىرلارغا قارشى بىز ئۈچۈن كۈچ بولۇشى مۇمكىن. بەلكى ئاللاھ ئۇلارنى ئىسلامغا يۈزلەندۈرۈشى مۇمكىن" دېدى. بۇنىڭغا ئۇلاپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسلام ئۆمەر ئىبنى خەتتابقا خىتابەن: "سېنىڭ پىكرىڭ قانداق، ئى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب" دەپ سورىدى. ئۆمەر: "ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى مەن ئەبۇ بەكىر ئويلىغاندەك ئويلىمايمەن. مەن

بىزگە رۇخسەت قىلسىلا، ئۇلارنى ئۆلتۈرەيلى. ئەقىيل (ئۆمەرنىڭ قېرىنىدىشى) ھەققىدە ئېلىيغا رۇخستە بەرگىن ئۇنى ئۆلتۈرسۇن. پالانى (ئۇ مۇ ئۆمەرنىڭ توغقىنى)ھەققىدە ماڭا رۇسەت بەر ئۇنى ئۇنى ئۆلتۈرەي. بۇلار كاپىرلارنى كاتتىلىرى ۋە چوڭلىرى." دېدى. ئۆمەر سۆزىنى مۇنداق داۋاملاشتۇردى: پەيغەمبەر مىنىڭ سۆزلىگەنلىرىمنى ئەمەس، ئۆمەرنىڭ ئېيتقانلىرىنى مۇناسىپ كۆردى. ئەتىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئەبۇ بەكىرنىڭ يېنىغا كەلدىم، ئۇ ئىككىسى يىغلاپ ئولتۇراتتى. مەن: "ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ماڭا ئېيتىپ بەرسىلە، سىلىنى ۋە ھەمراھلىرىنى يىغلاتقان نەرسە نېمە؟ ئەگەر يىغلاشقا تېگىشلىك بىر ئىش بولسا مەنمۇ يىغلاي. ئەگەر يىغلاشقا ئەرزىيدىغان بىر ھال كۆرەلمىسەم سىز ئۈچۈن يىغلاشقا تىرىشىمەن." دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جاۋا بېرىپ مۇنداق دېدى: "دوستلىرىڭنىڭ ئەسىرلەردىن فىديە ئېلىش ھەققىدە ماڭا بەرگەن پىكرىگە يىغلاۋاتىمەن. ئۇلارنىڭ ئازابىنىڭ

ماگا شۇ دەرەختىنمۇ يېقى ئىكەنلىكى كۆرسىتىلدى".
نەتىجىدە ئاللاھ شۇ ئايەتنى چۈشۈردى:
"پەيغەمبەرگە زېمىندا دۈشمەننى كۆپرەك ئۆلتۈرمەي تۇرۇپ، ئەسىرلەردىن فىدىيە ئېلىش لايىق ئەمەس ئىدى. دۇنيا مەنپەئەتىنى كۆزلەيسىلەر، ئاللاھ سىلەرگە ئاخىرەتنى(يەنى ئاخىرەتنىڭ ساۋابىنى)تىلەيدۇ. ئاللاھ غالىبتۇر ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر[67]. ئاللاھ نىڭ ئەزەلىي ھۆكمى بولمىسا ئىدى، (ئەسىرلەردىن) فىدىيە ئالغانلىقىڭلار ئۈچۈن ئەلۋەتتە زور ئازابقا دۇچار بولاتتىڭلار [ئەنفال سۈرىسى 68][1].
دېمەك، ھادىسىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ھەقىقەتنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ، ئەبۇ بەكرىمۇ كۆرمىگەن. چۈنكى بۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى ئىنسان ۋە ئۇلارنىڭ پەزىلەتلىك بولۇشى ئۇلارنىڭ خاتالىق ئۆتكۈزۈشىگە توسالغۇ بولالمىغان.
ئەھۋال ئاپ – ئاشكارا بولسىمۇ يۇقىرىدىكى ھەدىسنى قۇلنىڭ ئىنسان بولۇش خۇسۇسىيىتىدىن ۋە تۆۋەن

[1] - مۇسلىم، كىتابۇلجىھاد ۋەسسىيەر 32، 1763.

ئارزۇلاردىن ئايرىلىپ، ئىلاھىي سۆيەت بىلەن سۆيەتلىنىشى، ئۇنىڭ ئىش قىلىش تۇيغۇسىنى يوقىتىپ، ئورنىغا ئاللاھنىڭ ئۆتۈشى دىگەندەك قۇرئانغا تۆپتىن زىت بىر مەنىگە ۋاستە قىلىش پىكرىنى قوبۇل قىلغىلى بولمايدۇ.

ق – پوچتا كەشلىك

تەسەۋۋۇپچىلار مۇنداق دەيدۇ: "بىزگە نىسپەتەن دىندىكى پەيغەمبەرنىڭ ئورنى خەۋەر يەتكۈزۈدىغان بىر پوچتاكەشلىك ئەمەس. ئۇنىڭ ئەسلى ئاللاھىدىلىكى "ئۈلگە شەخس" بولۇشىدىن ئىبارەت. ئۇ تىرىك قۇرئان. دىن ئىلمى ۋە تەنتەربىيە ئىلمىگە ئوخشاش ئىلىملەرنىڭ تەجرىبىگە تايىنىدىغان قىسمىنى مۇئەللىم بولمىسا ئۆگەنگىلى بولمايدۇ".

بىز دەيمىزكى، پوچتاكەش خەت توشۇيدۇ. ئۇنىڭ ئېلىپ كەلگەن خەتنىڭ مەزمۇدىن خەۋەردار بولۇشىغا كېرەك يوق. ئەلچى دەپ، بىرىنىڭ سۆزىنى بىرىگە يەتكۈزىدىغان كىشىگە دېيىلىدۇ. سۆزنى يەتكۈزۈشى ئۈچۈن ئۇنى چۈشىنىشى ۋە بىلىشى لازىم.

ئاللاھ تائالا مۇنداق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق دەيدۇ:

"(ئى مۇھەممەد!) سېنى بىز ئىنسانلارغا رەسۇل قىلىپ ئەۋەتتۇق، شاھىتلىققا ئاللاھ يېتەرلىكتۇر"[1].

ئەرەبچىدە بىر سۆزنى ۋە ئەلچىلىكنى ئۈستىگە ئالغان كىشىگە رەسۇل دېيىلىدۇ[2]. فىقھىتا روسۇل ئىشقا ئۆزىنى ئارىلاشتۇرماستىن بىرىنىڭ سۆزىنى باشقا بىرىگە يەتكۈزۈش ئۈچۈن ۋەزىپىگە تەيىنلەنگەن كىشى[3]. دىنى ئىستېمالدا، ئاللاھنىڭ ھۆكۈملىرىنى خەلققە يەتكۈزۈش ئۈچۈن تەيىنلەنگەن ئىنسانغا رەسۇل دېيىلىدۇ[4]. بۇنىڭ تىلىمىزدىكى مەنىسى ئەلچى.

ئاللاھ تائالا ئەلچىلىرىنىڭ ۋەزىپىسىنى ئۇ شەكىلدە بايان قىلىدۇ:

1) تەبلىغ يەنى بۇيرۇقنى يەتكۈزۈش. مۇناسىۋەتلىك ئايەت مۇنداق:

---

[1] - نىسا، 79/4.

[2] - راغىب ئەل – ئىسفەھانىي، ئەل – مۇفرادات.

[3] - مەچەللە، 1450 – ماددا.

[4] - ئەلى بىن مۇھەممەد ئەل –جۇرجانىي، ئەت – ئەئرىفات، 110 – بەت.

"پەيغەمبەرلەرنىڭ مەسئۇلىيىتى پەقەت روشەن تەبلىغ قىلىشتىنلا ئىبارەت"[1]

"ئى پەيغەمبەر! پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن ساڭا نازىل قىلىنغان ئەھكاملار نىڭ ھەممىسىنى يەتكۈزگىن، ئەگەر يەتكۈزمىسەڭ ،ئاللاھ تاپشۇرغان ۋەزىپىنى ئادا قىلمىغان بولىسەن.ئاللاھ سېنى كىشىلەرنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلايدۇ.ئاللاھ ھەقىقەتەن كاپىر قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ"[2].

2) بايان قىلىش، يەنى بۇيرۇقنى ئىزاھلاش. بۇھەقتىكى ئايەت مۇنداق:

"قانداقلا بىر پەيغەمبەرنى ئەۋەتمەيلى، ئۇنى بىز ئۆز قەۋمىگە (ئاللاھ نىڭ شەرىئىتىنى) بايان قىلىش ئۈچۈن، پەقەت ئۆز قەۋمىنىڭ تىلى بىلەن (سۆزلەيدىغان) قىلىپ ئەۋەتتۇق"[3].

"(ئى مۇھەممەد!) بىز كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) پەقەت سېنىڭ كىشىلەرگە ئۇلار (دىنىدىكى) دەتالاش قىلىشقان

---

[1] - نەھل، 35/16.

[2] - مائىدە، 67/5.

[3] - ئىبراھىم، 4/14.

نەرسىلەرنى بايان قىلىپ بېرىشىڭ ئۈچۈن، ئىمان ئېيتىدىغان قەۋمگە ھىدايەت ۋە رەھمەت بولسۇن ئۈچۈنلا نازىل قىلدۇق"[1].

3) خوش خەۋەر بەرگۈچى ئاگاھلاندۇرغۇچى. بۇ ھەقتىكى ئايەت مۇنداق:

"بىز پەيغەمبەرلەرنى پەقەت خۇش خەۋەر بەرگۈچى ۋە ئاگاھلاندۇرغۇچى قىلىپ ئەۋەتىمىز، ئىمان ئېيتقان ۋە (ئەمەللىرىنى) تۈزىگەن كىشىلەرگە غەم قىلىش، قايغۇرۇش يوقتۇر"[2].

"سېنى بىز پەقەت پۈتۈن ئىنسانلار ئۈچۈن خۇش خەۋەر بەرگۈچى ۋە ئاگاھلاندۇرغۇچى قىلىپ ئەۋەتتۇق. ۋە لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى (بۇنى) بىلمەيدۇ"[3].

ئاللاھ تائالا ئەلچىلەرنىڭ قىلالمايدىغان ئىشلىرىنى مۇنداق بايان قىلىدۇ:

1) ئەلچىنىڭ مۇھاپىزەت قىلىش سالاھىيىتى يوق. مۇناسىۋەتلىك ئايەت مۇنداق:

---

[1] - نەھل، 64/16.
[2] - ئەنئام، 48/6.
[3] - سەبەئە، 28/34.

"ئەگەر ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) (ئىماندىن) يۈز ئۆرۈسە، بىز سېنى ئۇلارغا كۈزەتچى قىلىپ ئەۋەتكىنىمىز يوق، سېنىڭ ۋەزىپەڭ پەقەت تەبلىغ قىلىشتۇر"[1].

2) ئەلچىنىڭ ۋەكىللىك ۋەزىپىسى يوق. يەنى ئاللاھنىڭ ئالدىدا ئىنسانلارنى، ئىنسانلارنىڭ ئالدا ئاللاھنىڭ ۋەكىلى ئەمەس. بۇ ھەقتىكى ئايەت مۇنداق:

" ئەگەر ئاللاھ ئۇلارنى ھىدايەت تېپىشىنى) خالىسا ،ئۇلار شېرىك كەلتۈرمەيتتى،سېنى ئۇلارغا كۈزەتچى قىلغىنىمىز يوق،سەن ئۇلارغا ھامىيمۇ ئەمەسسەن"[2].

" سەن پەقەت (ئۇلارنى ئاللاھ نىڭ ئازابىدىن) ئاگاھلاندۇرغۇچىسەن، ئاللاھ ھەممە نەرسىنى تەسەررۇپ قىلغۇچىدۇر"[3].

3) ئەلچى ھېچكىمنى يولغا كىرگۈزەلمەيدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

---

[1] - شۇرا، 48/42.
[2] - ئەنئام، 107/6.
[3] - ھۇد، 12/11.

"شۈبھىسىزكى، سەن خالىغان ئادەمگىنى ھىدايەت قىلالمايسەن، لېكىن ئاللاھ ئۆزى خالىغان ئادەمنى ھىدايەت قىلىدۇ، ئاللاھ ھىدايەت تاپقۇچىلارنى ئوبدان بىلىدۇ"[1].

پەيغەمبەرپەقەتلا توغرا يولىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ھەقتىكى ئايەت مۇنداق:

"شەك- شۈبھىسىزكى سەن توغرا يولنى كۆرسەتكۈچىسەن"[2].

4) ئەلچىنىڭ بېسىم ئىشلىتىش سالاھىيىتى يوق. چۈنكى ئاللاھ تئالا مۇنداق دەيدۇ:

"سەن ۋەز-نەسىھەت قىلغىن، سەن پەقەت ۋەز-نەسىھەت قىلغۇچىسەن[21] . سەن ئۇلارغا مۇسەللەت (يەنى ئۇلارنى ئىمانغا مەجبۇرلىغۇچى) ئەمەسسەن"[3].

پەيغەمبىرىمىز بىز ئۈچۈن ياخشى بىر ئۈلگە. لېكىن ئۇ ھېچقانداق بىر تەرىقەتنىڭ شەيخى ئەمەس ۋە

---

[1] - قەسەس، 56/28.
[2] - شۇرا، 52/42.
[3] - غاشىيە، 21/88-22.

ھېچقانداق بىرى تەرىقەت ئۇنى ئۆلگە كىشى دەپ قارىمايدۇ. ئاللاھ تائالا مۇداق دەيدۇ:
" سىلەرگە ـ ئاللاھ نى ،ئاخىرەت كۈننى ئۈمىد قىلغان ۋە ئاللاھ نى كۆپ ياد ئەتكەنلەرگە ـ رەسۇلۇ ئاللاھ ئەلۋەتتە ياخشى ئۆلگىدۇر"[1].

مۇنامۇشۇنداق، بىزنىڭ پۈتۈن غەيرىتىمىز پەيغەمبەر كۆرسەتكەن يولدا مېڭىشتىن ئىبارەت.

ل – ۋەسۋەسە

يۇقىرىدا بايان قىلىنغان "نامازنىڭ پەرزلىرى، ۋاجىپلىرى ۋە سۈننەتلىرى ھەققىدە بەزى پرىنسىپلار تۇرغۇزۇغان بولسىمۇ، لېكىن ئىچىگە ۋەسۋەسە كىرمەسلىك لازىم دەيدىغان بىر تەلىمات يوق" دىگەن ئىپادىگە تەسەۋۋۇپخىلار ئېتىراز بىلدۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: "ئەسلىدە فىقھ كىتاپلىرىدا نامازدا خۇشۇ ۋە ئىخلاس دەيدىغان بىر پەرز ياكى ۋاجىپ ۋە سۈنەت يوق. پەقەت ئىسلامىي ئىلىملەر تەپسىر، ھەدىس، فىقھ ۋە كالام

[1] ـ ئەھزاب، 21/33.

ئىلملىرى بىلەن بىر پۈتۈن. ھەر بىرى بۇ پۈتۈننىڭ پارچىلىرى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىلملەر ئوتتۇرىسىدا ۋەزىپە تەقسىماتى مەۋجۇتتۇر. ھەر ئىلىم ھەممە نەرسە بىلەن مەشغۇل بولمايدۇ. ئەگەر ئۇنداق بولسا، يېتەرسىزلىك ھېساپلىنىدۇ".

بۇ پىكىرگە مۇنداق جاۋاپ بېرىشكە بولىدۇ. ئىسلامىي ئىلىملەرنىڭ ھېچقاندىقى قۇرئاننىڭ ئوچۇق ھۆكمىگە قارشى بولمايدۇ. بىز قۇرئانغا ئوچۇق – ئاشكارا زىت دەپ قارىغان ماۋزۇلاردا قۇرئان ئايەتلىرى بىلەن ئاگاھلاندۇرۇشقا تىرىشىۋاتىمىز.

م – مۇرشىد- ئىسا- مەسىھ مۇناسىۋىتى

تەسىۋۋۇپچىلار مۇرشىدلىرىنىڭ خىرىستىيانلىقتىكى ئىساغا ئوخشىتىلغانلىقىدىن بەكمۇ بىئارام. ئۇلار " ئاللاھنىڭ دۇنىدىن يەنى ئۇنىڭغا يېقىنىدىن باشقا تەگرى تۇتۇش ئېتىقادى بۇ شەكىلدە ھاسىل بولىدۇ. ھالبۇكى يۇقىرىدىكى ئايەتلەر ئاللاھنىڭ بىزگە يىراق ئەمەسلىكىنى، ئۇنىڭ يەر يۈزىدىكى پادىشاھلارغا ئوخشمايدىغانلىقى، ئۇنىڭ بىزگە بىزدىن تېخمۇ يېقىن

ئىكەنلىكىنى، شۇنىڭ ئۈچۈن ۋاستىگە ئېھتىياج يوقلىقىنى بىلىدۈرمەكتە." دىگەن ئىپادىدىن مۇرشىدلىرىنىڭ تەسەۋۋۇپچىلار ھاياتىدىكى ئورنىنى تەسەۋۋۇرقىلماقتا. بۇ پىكىر ئالدىدا ئۆزلىرىنى مۇنداق مادا ئپىئە قىلىدۇ:
ھالبۇكى ئىسلامدا خىرىستىيانلىقتىكىگە ئوخشاش بىر راھىبلار سىنىپى يوق. قۇل رەببىگە شەخسەت ۋاستىسىز يۈزلىنەلەيدۇ. مۇرشىد ۋە شەيخلەرنىڭ، قۇلنى رەببىنىڭ يولىغا يۈزلەندۈرۈشى، راھىبلىقنى خاتىرلىتىدىغان بىر پائالىيەت ئەمەس. ماڭىدىغان يولدا بىرلىكتە مېڭىش ۋە مۇرشىدنىڭ مۇرىدقا يول كۆرستىشى دېگەنلىكتۇر. راھىبلىكتە راھىب بولمىسا، ئالاھقا يۈزلىنىش مۇمكىن ئەمەس.
بۇنىڭ مۇنداق جاۋاپ بېرىشكە بولىدۇ: "ئىسلامدا ئەلبەتتە خىرىستايانلىقتىكىگە ئوخشاش بىر راھىبلىق يوق. لېكىن تەسەۋۋۇپتا بار. مۇرشىد ۋە شەيخلار قۇلنى رەببىنىڭ يولىغا يۈزلەندۈرۈش ئۈچۈن ئەمەس، ئاللا يولىدا بوي سۇندۇرۇشقا تىرىشىدۇ. خىرىستىيانلىقتا

راھىبلار بولمىسا ئاللاھقا يۈزلىنىش مۇمكىن ئەمەس، لېكىن تەسەۋۋۇپتا شەيخ بولمىسا ئاللاھقا يۈزلىنىش مۇمكىنمۇ؟ رابىتە ۋە ئىنسانى كامىل بىلەن مۇناسىۋەتلىك سۆزلىرىڭىزنى قەيەرگە قويىسىز؟ سىزنىڭ كىتاپلىرىڭىز تۆۋەندىكىدەك جۈملىلەر بىلەن تولۇپ كېتىگلىك ئەمەسمۇ!:

"... مۇرىد شۇنىڭغا ئىشىنىشى لازىمكى، مەبۇد سۇلتان (ئاللاھنى دېمەكچى) بىلەن بولىدىغان ئىش پەقەت شەيخنىڭ ۋاسىتىسى بىلەن بولىدۇ[1].

تەسەۋۋۇپچىلارنىڭ "ئالتىن ئولۇق" ناملىق ژورنىلىنىڭ 2001 – يىللى 4 – ئايدىكى سانىدا نەشر قىلىنغان شۇ ئىپادىلەرنى قەيەرگە قويىسىز؟

ئايەتى جەلىلەدە مۇنداق دېيىلىدۇ:

"(ئى قۇللىرىم سىلەرگە ئىككى نەرسىنى ۋاجىپ قىلدىم. ئالدى بىلەن شەرىئەت. كېيىن تەرىقەت (مائىدە، 48/5)".

ھەق تائالا ئاخىرەتتە قۇللىرىدىن سورۇپ مۇنداق دەيدۇ:

---

[1] ـ مۇھەممەد بىن ئابدۇللاھ ئەل – ھانىي، ئاداب، 172- بەت.

"- ئى قۇللىرىم! مېنىڭ مۇنداق بىر بۇيرۇقۇم بار ئىدى. سەن تەرىقەت ئىزدىدىڭمۇ؟
- ئىزدىدىم لېكىن تاپالمىدىم دېسە ۋە ئۇ دەۋردە مۇرشىد تېپىلمىغان بولسا، مەسئۇلىيەت ئاللاھ تائالاغا ئائىت بولىدۇ. ھالبۇكى ئاللاھ تائالادىن ھېساپ سورىغىلىق بولامدۇ؟ ئۇنداق بولسا، ھەر ۋاقىت خەلقنى يېتەكلەيدىغان بىر قولنى ئالەمگە ئېلان قىلغان بولىدۇ. ئەگەر ئۇنداق بولمىسا، قۇلنىڭ كۈچى يەتمەيدىغان مەسئۇلىيەتنى جاۋابكارلىققا تارتىلغان بولىدۇ. ئەگەر ئۇكىشى "مۇرشىدنى تاپتىم لېكىن كۆڭلۈم ياخشى كۆرمىدى، ئۇنىڭغا تەسلىم بولالمىدىم" دېسە، ئاللاھ تائالا مداق دىيدۇ:
- ئۇ قۇلۇمغا باشقا قۇللىرىم ئەگەشمىگەنمۇ؟ زور بىر جامائەتنىڭ گۇۋاھلىقى بىلەن ئۇنىڭ مۇرشىد ئىكەنلىكى ئاشكارىلانمىغانمۇ؟ مادامىكى ئۇنىڭ ھەققىدە مۇشۇنداق بىر جامائەتنىڭ شاھىدلىكى بارئىدى، سېنىڭمۇ

شەرىئەتكە ئاساسەن سىنىڭ بۇنى قوبۇل قىلىشىڭ كېرەك ئىدى." دەيدۇ ۋە قۇل ئازاپتىن قۇتۇلالمايدۇ[1].

ئالدى بىلەن يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ تەرىقەت بىلەن ھېچقانداق مۇناسىۋىتى يوق. ئايەتنىڭ باش ئاخىرىغا دىققەت قىلماستىن كېسىپ ئېلىپ، ماناسىۋەتسىز مەنىلەردە تەرجىمە قىلىش شەيخنى ئۇلۇغلاشتىن باشقا قانداق مەنىگە كېلىدۇ؟ ئۇ ئايەتتەئاللاھ تائالا يەھۇدى، خرىستىيان ۋە مۇسۇلمانلاردىن ھەر بىرى ئۈچۈن بىر شەرىئەت ۋە بىر يول تەيىنلىگەنلىكىنى بايان قىلماقتا.

بۇ مۇرشىدنىڭ ۋاستىلىكى ھەققىدە ئېغىز ئاچمىغاندەك، باشقا ئايەتلەردىمۇ بۇنىڭ دەلىل بولىدىغان بىر تەرەپى يوق ئەلۋەتتە. لېكىن ئالدى بىلەن ئايەتنى خاتا تەرجىمە قىلىپ، ئارقىسىدىن چوپ – چوڭ بىر دۇنيادا يالغۇز بىر مۇرشىدنىڭ بارلىقىدىن ۋە ئىنسانلارنىڭ ئۇنىڭغا تەسلىم بولۇشى كېرەكلىكىدىن، ئۇ مۇرشىدنى تېپىپ ئۇنىڭغا ئەگەشمىگەن كىشىنىڭ ئازاپتىن

[1] ـ م. سامى رامازان ئوغلۇ، "مۇساھەبە"، ئالتىن ئولۇق ژورنىلى 2001 – يىلى 4- ئايلىق سانىدىن.

قۇتۇلالمايدىغانلىقىدىن گەپ قىلىش بىر راھىبلىق ئېتىقادى شەكىللەندۈرۈش ئەمەسمۇ؟.

ھەسەن كامىل يىماز تەسەۋۋۇپتىكى مۇراقەبە ئۇقۇمىغا قاراپ قارىسىڭىز، مۇراقەبەدە سالىكنىڭ "بىز ئۇنىڭ جان تومۇرىدىنمۇ يېقىنمىز (16/50)" ۋە "قەيەردە بولسا، بولسۇن ناللاھنىڭ ئۆزى بىلەن بىللە ئىكەنلىكىنى ئويلاش دېگەنلىك ئىكەنلىكىنى كۆرىدىغان ۋە مۇرشىدىسىز، ئۇنىڭ تەربىيىسى بىلەن تەۋەججۇھىنىڭ ئەمەلىيلەشكەنلىكىنى كۆرگەن بولاتتىڭىز.

بىز تەسەۋۋۇپتىكى مۇراقەبە ئۇقۇمى ھەققىدە يۇقىرىدا پىكىر بايان قىلىپ ئۆتكەن ۋە ئۇ يەردىكى قورقۇنچ ئەھۋاللارنى سىزنىڭ يازغان ئەسەرلىرىڭىز بىلەن ئوتتۇرىغا قويغانىدۇق. ئالدى بىلەن شۇنى بىلدۈرۈ ئۆتۈش لازىم كى، مۇرشىد خىرىستىيانلىقتىكى ئىسا مەسىھقا ئوخشاش ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ يۇقىرى بىر ئەھۋالدا كۆرگەن تەسەۋۋۇپچىلاردۇر. تەسەۋۋۇپتا مۇرشىدنىڭ ئىنسانى كامىل ھېساپلىغىنىنى يۇقىرىدا ھەسەن كامىل يىلمازنىڭ

رابىتە بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئەسىردىن كۆرۈپ ئۆكەنىدۇق.

ھەسەن كامىل يىلمازغا نىسبەتەن "ئىنسانى كامىل، ئالالاھنىڭ پۈتۈن ئىسىملىرىنى بىلىدىغنان يەككە يېگانە بارلىق. ئىنسانى كامىل ماددىي ۋە مەنىۋىي پۈتۈن كامال مەرتىۋىلىرىنى قاپسىماقتا".

"ئىنسانى كامىل، ھەزرىتى مۇھەممەدتۇر. پەقەت ئۇنىڭ تارىخى كىشىلىكى ئەمەس، ئادەم پاتقاق لايدا چېغىدا پەيغەمبەر بولۇپ بولغان مۇھەممەد ئىدى. يەنى ھەقىقەتى مۇھەممەدىيەدۇر. ئىنسانى كامىل بارلىقنىڭ ۋە ياراتىلىشنىڭ غايىسى. چۈنكى ئىلاھىي ئىرادە ئۇنىڭ ۋاسىتىسى بىلەن رېئاللىقا ئايلىنىدۇ. ئەگەر ئىنسانى كامىل بولمىغان بولسا ئىدى ئاللاھ بىلىنەلمەيتتى.

ئىنسانى كامىل جاھاننى كۆرسىتىدىغان ئەينەك، ئۆلۈكنى تىرگۈزىدىغان ئىسا، قۇشلارنىڭ تىلىنى بىلىدىغان سۇلايمانغا ئوخشاش تەسەررۇپ ئىگىسى، ئابى ھايا سۈيىنى ئىچكەن خىزىرغا ئوخشاش. ئىنسانى كامىل دۇنيادا داۋاملىق مەۋجۇتتۇر ۋە بىردىن كۆپ بولمايدۇ.

چۈنكى پۈتۈن مەۋجۇداتنىڭ پۈتۈنلۈكى يالغۇز بىر كىشىدە. ئىنسانى كامىل ئۈچۈن مۈلكتە، مەلەكۇتتا ۋە جەبەرۇتتا يېپىق ياكى مەخپىي ئەمەس. ئۇ ئەشيانى ۋە ئەشيانىڭ ھىكمىتىنى تولۇق بىلىدۇ..."

"... پەقەت بۇ ھەقىقەت، ھەر دەۋردە زامانغا قاراپ ئۆزگىرىدىغان ئىسىم ۋە سۈرەتلەردە پەيغەمبەر ۋە ۋەلى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. ئەمەلىيەتتە ئەزىز ماھمۇد ھۇدايىنىڭ شۇ بېيىتى بۇ پىكىرنىڭ ئىپادىسى:

ئاينەدىر بۇ ئالەم ھەر شەي ھەق ئىلە قائىم،

مىرائاتى مۇھەممەددەن ئاللاھ گۆرۈنۈر دائىم.

ئىنسانى كامىل، بارلىقنىڭ ھەقىقەتلىرىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن: ئۇنىڭ قەلبى ئەرشكە، كىشىلىكى كۇرسىغا، ماقامى سىدرەتۇلمۇنتەھەغا، ئەقلى قەلەمى ئەئلاغا، نەپسى لەۋھۇلمەھپۇزغا، تەبىئىتى تەبىئەتتىكى تۆت ئاساسى ماددىغا مۇناسىۋەتلىك..."[1].

تۆەندە يۇقىرىدىكى سۆزلەرنى تەكرار كۆرۈپ ئۆتەيلى:

---

[1] ـ ھەسەن كامىل يىلماز، ئىنسانى كامىل، ئالتىن ئولۇق، 1996 – يىل 7 – ئاي، 125 – سان، 31 – بەت.

### ھ ـ ئاللاھنىڭ ئىسىملىرى

يۇقىرىدا "ئىنسانى كامىل، ئاللاھنىڭ پۈتۈن ئىسىملىرىنى بىلىدىغىنىدىن يەككە يېگانە بارلىق" دېيىلمەكتە.

ئاللاھنىڭ ئىسىملىرى قۇرئاندا ۋە ھەدىسلەردە ئۆتىدۇ. بىز ئاللاھنى ئۇ ئىسىملار بىلەن تونۇيمىز. بىز بىلمەيدىغان لېكىن ئىنسانى كامىل بىلىدىغان باشقا يەنە قايسى ئىسىملار بار، بۇنىڭ قانداق بىر دەلىلى بولۇشى مۇمكىن؟ ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

"ئاللاھ نىڭ گۈزەل ئىسىملىرى بار، ئاللاھ نى شۇ (گۈزەل ئىسىملىرى) بىلەن ئاتاڭلار، ئاللاھ نىڭ ئىسىملىرىنى كەلسە كەلمەس قوللىنىدىغانلارنى تەرك ئېتىڭلار، ئۇلار (ئاخىرەتتە) قىلمىشلىرىنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ"[1].

1 ـ ماددىي ۋە مەنىۋىي كامالەت مەرتىۋىلىرى

يىلماز "ئىنسانى كامىل ماددىي ۋە مەنىۋىي پۈتۈن كامال مەرتىۋىلىرىنى قاپسىماقتا" دېمەكتە.

[1] ـ ئەئراف، 180/7.

بىز دەيمىزكى، ماددىي ۋە مەنىۋىي پۈتۈن مۇكەممەللىك مەرتىۋىلىرىنى قاپسىغۇچى يېگانە ئاللاھتۇر. ئۇنىڭ ھېچقانداق كەمچىلىكى يوق. شۇنىڭ ئۇنىڭغا تەسبىھ ئېتىمىز. ئاللاھنىڭ ئەلچىلىرىنىڭمۇ بونداق بىر سۈپىتى يوق. ئۇلارمۇ خۇددى بىزگە ئوخاشاش بىر ئىنسان. بۇنى بىزپە ئاللاھ تائالا ئۆگەتمەكتە. ئەڭ ئاخىرقى ئەلچى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئايەتلەردىن بىر مۇنداق:

" سەن (ئۇ مۇشرىكلارغا): «مەن سىلەرگە ئوخشاش ئىنسانمەن، ماڭا، ئىلاھىڭلار بىر ئىلاھتۇر، دەپ ۋەھيى قىلىنىدۇ، ئۇنىڭغا (ئىمان ۋە تائەت-ئىبادەت بىلەن) يۈزلىنىڭلار ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلەڭلار!» دېگىن، مۇشرىكلارغا ۋاي!"[1].

ئاللاھ تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ بەزى كەمچىلىكلىرى قۇرئان ئېلىپ، ئىنسانى سۈپەتلەردىن يۇقىرى بىر دەرىجىگە يۈكسەلتىلىشىنى توسماقتا. ئۇ

[1] - فۇسسىلەت، 6/41.

ئاللاھنىڭ ئەلچىسى. بۇ ئىنسان ئۈچۈن ئەڭ يۇقىرى شەرەپتۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مۇناسىۋەتلىك شۇ ئايەتلەر ئۈستىدە ئويلۇنىپ كۆرۈش مۇۋاپىق بولىدۇ:
"ئۇلار سېنى بىز ساڭا ۋەھيى قىلغان قۇرئانغا خىلاپلىق قىلدۇرۇپ، بىزگە قۇرئاندىن غەيرىنى ئىپتىرا قىلدۇرۇشقا تاس قالدى، (ئۇلارنىڭ كۆڭلىدىكىدەك قىلغىنىڭدا) ئەلۋەتتە ئۇلار سېنى (ئۆزلىرىگە) دوست قىلىۋالاتتى[73]. سېنى بىز (ھەقتە تۇرۇشتا) مۇستەھكەم قىلمىغان بولساق، ئۇلارغا مايىل بولۇپ كەتكىلى ھەقىقەتەن تاس قالغان ئىدىڭ"[1].
"ئاللاھ خالىمىغان ئىكەن ،ئۆزەمگە پايدا يەتكۈزۈش، زىياننى ئۆزەمدىن دەپئى قىلىش قولۇمدىن كەلمەيدۇ"[2].

---

[1] - ئىسرا، 17/72-74.
[2] - ئەئراف، 7/188.

پەيغەمبەرنىڭ ئەھۋالى مۇشۇنداق بولغان ئەھۋالدا شەيخ قانداق بولۇپ ماددىي ۋە مەنىۋىي كامالەت دەرىجىلىرىنى ئىلكىتىدە تۇتالايدۇ؟

ھ ــ بارلىقنىڭ غايىسى

يۇقىرىدا ھەسەن كامىل يىلماز "ئىنسانى كامىل بارلىقنىڭ ۋە يارىتىلىشنىڭ غايىسى" دېمەكتە.

ئاللاھ تائالا بارلىقنىڭ ۋە يارىتىلىشنىڭ غايىسىنى بايان قىلمىغان بولۇشىغا قارىماي سىز بۇنى قەيەردىن چىقىرىسىز؟ ئاللاھ تائالا مۇنداق دېمەمدۇ؟ ئېيتقىنكى، «پەرۋەردىگارىم ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن يامان ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى، گۇناھلارنى، (كىشىلەرگە) ناھەق چېقىلىشنى، (ئاللاھ نىڭ شېرىكى بولۇشقا) ئاللاھ ھېچقانداق دەلىل چۈشۈرمىگەن نەرسىلەرنى ئاللاھ غا شېرىك كەلتۈرۈشنى، ئۆزەڭلار بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى ئاللاھ نامىدىن قالايمىقان سۆزلەرنى ھارام قىلدى»"[1].

ئۇنىڭ بايان قىلغىنى پەقەتلا ئىنسانلارنى ۋە جىنلارنى

[1] - ئەئراف، 33/7.

ئۆزىگە ئىبادەت قىلسۇن دەپ ياراتقانلىقىدىن ئىبارەت.
ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:
"مەن ئىنسان ۋە جىنلارنى ماڭا قۇللۇق قىلسۇن دەپ ياراتتىم"[1].
قۇلنىڭ ئەرەچىسى ئەبد بولۇپ، قۇللۇق قىلىش ئەبد بولۇش دېگەنلىكتۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاممۇ ئاللاھنىڭ ئەبدى. كەلىمەئى شاھادەتتە "مۇھەممەدنىڭ ئاللاھنىڭ ئەبدى، بەنى قۇلى ۋە ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمەن" دەيمىز. قۇلنىڭ خوجايىنى ئالدىدا ھېچقانداق ھوقۇقى يوق. خوجايىن ئۇچۇق بىر ھوقۇق بەرگەن بولسا، ئۇ باشقا. پەيغەمبەرنىڭمۇ ئاللاھ بەرگەن ھوقۇھ ۋە ئىقتىدارنىڭ سىرتىدا باشقا ھوقۇق ۋە قابىلىيىتى يوق. ئۇ بارلىقنىڭ غايىسى ۋە يارىتىلىشنىڭ غايىسى ئەمەس، ئاللاھنىڭ قۇلى ۋە ئەلچىسى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئەبد ۋە ئەلچىلىكتىن چىقىرىپ باشقا ماقامغا كەتۈرىدىغان ئېتىقاد ئىسلام دىنىغا ئائىت بىر ئېتىقاد ئەمەس.

---

[1] - زارىيات، 56/51.

ھەسەن كامىل يىلماز "ئىلاھىي ئىرادە ئۇنىڭ ۋاسىتىسى بىلەن رېئاللىقا ئايلىنىدۇ" ئايلىنىدۇ دەيدۇ.
ئىلاھىي ئىرادىنىڭ پەقەت ئىنسانى كامىل ۋاسىتىسى بىلەن رېئاللىقا ئايلىنىشى دېگەنلىك، ئىنسانى كامىل بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا ئاللاھ ھېچقانداق ئىش قىلالمايدۇ دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ ئىنسانى كاملنى ئاللاھ ئۈستىدە ئۆز – ئۆزىگە خوجا دەپ ھېساپلىغانلىق بولىدۇ. ھەتتا خرىستىيانلار بىلەن بىرلىكتە مۇنداق بىر دەۋادا بولغان بىرىنى مەن ئاڭلىمىدىم.
ئۈستىگە "ئالتىن ئولۇق" يېزىلغان، "ئەرقەم" نەشرىياتى تەرىپىدىن نەشر قىلىنغان ۋە تەسەۋۋۇپچىلار بەكمۇ قەدىرلەيدىغان، شەئرانىينىڭ "تاباقات" ناملىق كىتابىدا قۇتۇب ماقامىغا يېتىپ كەلگەن بىر كىشىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى سانالغاندا سۆزلىگەن شۇ ئىپادە يۇقىرىدىكى سۆزلەرنى تېخىمۇ ئوچۇق ئىزاھلاپ بېرىدۇ:
... ئالدى تەرەپىنىڭ ھاكىمى بولۇش
ئاخىرىنىڭ ھاكىمى بولۇش،

شۇنىڭدەك ئەۋۋەلى ۋە ئاخىرى بولمىغانلىقىمۇ ھاكىمى بولۇش"[1].

ئەۋۋەلى ۋە ئاخىرى يوق يېگانە بارلىق ئاللاھ تائالا بولغانلىقى ئۈچۈن، دېمەك قۇتۇب، ئاللاھنىڭمۇ ھاكىمى بولغان كىشىدۇر. بۇ، "ئىلاھىي ئىرادە ئۇنىڭ ۋاستىسى بىلەن رېئاللىقا ئايلىنىدۇ" دېگەن سۆزگە مۇۋاپىق كېلىدۇ.

ھەسەن كامىل يىلماز بىر ئەسىرىدە قۇتۇبنى مۇنداق تونۇشتۇرىدۇ:

"قۇتۇب بەزىدە ئەپ چوپ ۋەلى ۋە كىشىلەرنىڭ رەھبىرى، ئاللاھنىڭ روخستى ئارقىلىق كائىناتتا تەسەررۇپ ئىگىسى كىشى دېمەكتۇر. بۇ مەنىدە قۇتۇب ھەر دەۋردە بىر دانە بولىدۇ"[2].

كائىناتتا تەسەررۇپ ئىگىسى بولۇش دېگەنلىك، ئاسمان ۋە زېمىننىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرۇشتا سالاھىيەتلىك

---

[1] ـ ئىمام شەئرانى، ۋەلىلەر ئانسىكلوپېدىسى (تەرجىمە: ئابدۇلقادىر ئاقچىچەك) ئىستانبۇل 1987، 2 – توم، 786 – بەت.

[2] ـ ھەسەن كامىل يىلماز، تاساۋۋۇپلا ئىلگىلى سورۇلار، 542 – بەت.

دېگەنلىكتۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە ھېچكىمگە يول بەرمىگەن.
ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:
"ئاللاھ نىڭ كۇرسى(مەلۇماتى)ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.ئاسمان زېمىننى ساقلاش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلمەيدۇ. ئۇ يۇقۇرى مەرتىۋەلىكتۇر، ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر"[1].
"ئېيتقىنكى، «جىمى ھەمدۇسانا بالىسى بولۇشتىن پاك بولغان، سەلتەنىتىدە شېرىكى بولمىغان، خارلىقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن دوستقا مۇھتاج بولمىغان (يەنى خار بولمىغان، ياردەمچىگە مۇھتاج بولمىغان) ئاللاھغا خاستۇر! ئاللاھنى مۇكەممەل رەۋىشتە ئۇلۇغلىغىن»"[2].

ئاللاھنى بىلىش

"... ئەگەر ئىنسانى كامىل بولمىسا ئاللاھ بىلىنەلمەيتتى..." دىگەن سۆزنى تەھلىل قىلىپ كۆرەيلى:

---
[1] - بەقەرە، 255/2.
[2] - ئىسرا، 111/17.

ئىنسانلارنىڭ ئاللاھنى بىلىش دەيدىغان بىر قىيىنچىلىق يوق. بۇ ھەقتە بىر پەيغەمبەرگىمۇ ئېھتىياج يوق. ھەر قانانداق بىر ئىنسان كۆرگەن ۋە ئاڭلىغان نەرسىلىرىگە قاراپ ئاللاھنىڭ بارلىقىنى بىلەلەيدۇ. خۇددى كۆزى بىلەن كۆرگەن ۋە ئۇنى قولى تۇتۇپ باققاندەك بۇنىڭغا گۇۋاھلىق بېرىدۇ.

بۇنىڭ قۇرئاندا نۇرغۇنلىغان دەلىللىرى بار. داۋاملىق خاتا ئىزاھلانغان بىر ئايەتنى دلىل كەلتۈرۈش ئارقىلىق بىر ھەقىقەتنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشىغا تىرىشچانلىق كۆرسىتەيلى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

"بىز بۇنىڭدىن غەپلەتتە قالغان ئىكەنمىز، دېمەسلىكلىرى، ياكى "ئاتا-بوۋىلىرىمىز ئىلگىرى (ساڭا بۇتلارنى) شېرىك كەلتۈرگەن ئىدى، بىزنىڭ پەقەت ئۇلارنىڭ ئەۋلادى بولۇپ قالغان يېرىمىز بار. گۇمراھلارنىڭ قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن بىزنى ھالاك قىلامسەن؟ دېمەسلىكلىرى

ئۆچۈندۇر. ئۇلارنىڭ قايتىشلىرى ئۆچۈن، ئايەتلىرىمىزنى مۇشۇنداق تەپسىلى بايان قىلىمىز"[1].

بۇ ئايەتلەر داۋاملىق خاتا تەرەپكە تارتىلىدۇ. بۇنىڭغا بەزى خۇراپاتلىقلارنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن بىرلىكتە نۇرغۇنلىغان ئايەت مەنىسىز بىر نىمىگە ئايلاندۇرۇپ قويۇلىدۇ. گويياكى ئاللاھ تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ بېلىدىن قىيامەت كۈنىگىچىلىك دۇنياغا كېلىدىغان بارلىق ئىنسانلارنىڭ روھلىرىنى ئالغان، كېيىن ئۇلارنى "بەزمە ئەلەستۇ بىرەببىكۇم" دىگەن جايدا بىر يەرگە يىغىپ، ئۇلارغا: "مەن سىلەرنىڭ رەببىڭلار ئەمەسمۇ؟" دەپ سورىغان. ئۇلار بولسا، ھەممىسى بىرلىكتە "ھەئە سەن بىزنىڭ رەببىمىز سەن" دەپ جاۋاپ بەرگەن. بۇ، ئىنسانلارنىڭ ئۆتمۈشتە بەرگەن ۋەدىسى، يەنى ئاللاھ ئالدىدا ئۆزىنى مەسئۇلىيەت ئاستىغا ئالغانلىقىمىش. بۇ، دۇنيادا ئاللاھنىڭ بارلىقىغا ۋە بىرلىكىگە ئىشەنمىگەن كىشى، بەرگەن يۇقىرىدىكى ۋەدىسىگە خىلاپ ئىش قىلغانلىقى ئۆچۈن جاۋاپكارلىققا تارتىلامىش، دىگەنگە ئوخشاشلار.

---

[1] - ئەئراف، 7/172-174.

ئايەتتە ئادەمدىن ئەمەس، "ئادەم باللىرىدىن" سۆز قىلىنماقتا. بۇ سۆز ئادەمنىڭ قىزلىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.
ئايەت ئادەم باللىرىنىڭ روھلىرىنىڭ ئېلىنىپ بىر يەرگە يىغىلىشىدىن ئەمەس، "ئۇلارنىڭ بەللىرىدىن نەسللىرىنىڭ ئېلىنىشىدىن" سۆز قىلىنماقتا. بالا بەلدىن ئەمەس، ئانىنىڭ رەھمىدىن چىققانلىقى ئۈچۈن، بۇ يەردە كۆچمە مەنىدە ئىشلىتىلگەنلىكى، يەنى نەسلىنىڭ ئېلىنىشىغا سەۋەب بولىدىغان ھادىسىنىڭ مەقسەت قىلىنغانلىقى ئېنىق. بۇمۇ ئىنسانىنىڭ يېتىلگەن بولۇشى، يەنى پەرزەنت كۆرىدىغان ياشقا كېلىشىنى كۆرسىتىدۇ. ئىنسان تېخى ئۆسمۈر چېغىدىلا ئاللاھ بىلەن مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر ھەققىدە ئىزدىنىشكە باشلايدۇ ۋە ئەتراپىدىكى كىشىلەرنى سوئال يامغۇرىغا كۆمۈۋېتىدۇ. كېيىن ئاللاھنىڭ بىرلىكى ۋە بارلىقى ھەققىدە تولۇق بىر قانائەت ھاسىل قىلىدۇ.
كىشىنىڭ يېتىشكەن دەۋرى ناھايىتى مۇھىم. چۈنكى مەسئۇللۇق بۇ دەۋردىن باشلىنىدۇ. ھادىسىنىڭ ئاخىرەت

بىلەن مۇناسىۋەتلىك تەرىپىنى بايان قىلىدىغان ئىككىنچى بىر ئايەت بۇ جەھەتتىن دىققەتنى تارتىدۇ. ئۇ ئايەتتە ئۆتكەن، "ئاتا-بوۋىلىرىمىز ئىلگىرى (ساڭا بۇتلارنى) شېرىك كەلتۈرگەن ئىدى، بىزنىڭ پەقەت ئۇلارنىڭ ئەۋلادى بولۇپ قالغان يېرىمىز بار. گۇمراھلارنىڭ قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن بىزنى ھالاك قىلامسەن؟" دېگەن ئىپادە، بۇ ھادىسىنىڭ ئىنساندىن جاۋاپكارلىقى سۈرۈشتە قىلىنىدىغان، يەنى توي قىلىش يېشىغا توشقان بىر چاغدا بولىدىغانلىقىنىڭ باشقا بىر دەلىلى.
ئاللاھ تائالانىڭ "مەن سىلەرنىڭ رەببىڭلار ئەمەسمۇ؟" شەكلىدىكى سوئالى ۋە بۇنىڭغا جاۋابەت ئىنسانلار بەرگەن "ھەئە سەن بىزنىڭ رەببىمىز سەن. بىز بۇنىڭغا گۇۋاھ" دېيىشى، يېشىغا توشقان بىر كىشىنىڭ ئىچكى دۇنياسىدا بولىدۇ. بۇ ئىپادىسى بىلەن ئۇ، ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ۋە بىرلىكىنى بىلگەنلىكىگە ۋە بۇ چۈشەنچىنىڭ ئۇنى كۆزى بىلەن كۆرگەن، قولى بىلەن تۇتقاندەك قەتئىيلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىدۇ. بەزى كىشلەر بۇنى ھەر دائىم ئوچۇق – ئاشكارا ئىزھار قىلىدۇ،

بەزى كىشىلەر بولسا، پەقەت مۇھىم ھادىسىلەرگە يولۇققاندا ئوتتۇرىغا قويىدۇ. ئۆزلىرى "خۇداسىزلىق دەۋاسى قىلىدىغان" دەپ ئېلان قىلغان ئاتېزىمچىلار ئىككىنچى گۇرپىقا كىرىدۇ.

ئىسمىنى مەيلى تەبىئەت تەڭرىسى، مەيلى ئاسمان تەڭرىسى ياكى باشقا نېمە دېسە دېسۇن پۈتۈن بارلىقلارنى ياراتقان ۋە كائىناتنىڭ بىردىنبىر ھۆكۈمرانى بولغان ئاللاھنى ئىنكار قىلىش مۇمكىن بولمىغانلىقى ئۈچۈن تەڭرىنى تونۇمىغان كىشى دادىسىن تونۇماس بولىۋالغان كىشىگە ئوخشايدۇ. چۈنكى ئۇ قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغاندا قاندىقىسىگە دادىسىنى ئىزدىسە، خۇداسىزلىق دەۋاسى قىلىدىغانلارمۇ قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغاندا ئاللاھتىن ياردەم تىلەيدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

"بېشىغا كۈن چۈشكەن ئادەم دۇئا قىلسا (ئۇنىڭ دۇئاسىنى) ئىجابەت قىلىدىغان، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرىۋېتىدىغان ۋە سىلەرنى زېمىننىڭ

ئورۇنباسارلىرى قىلغان كىم؟ ئاللاھ دىن باشقا ئىلاھ بارمۇ؟ سىلەر نېمىدىگەن ئاز نەسىھەت ئالىسىلەر"[1].

ھەر ئىنسان ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ۋە بىرلىكىنى قوبۇل قىلغاندەك، ئۇنىڭغا ئوخشايدىغان باشقا بىرىنىڭ يوقلۇقىنىمۇ قوبۇل قىلىدۇ. ھازىرغىچىلىك ھېچكىمنىڭ، ئاللاھنىڭ ھەيكىلىنى ياساشقا ئورۇنمىغانلىقى بۇ سەۋەپتىن بولغان. ئەرەپ تىلىدا ئاللاھ كەلىمىسىنىڭ كۆپلۈكى يوق. چۈنكى بۇتپەرەست ئەرەبلەرمۇ ئىككىنچى بىر ئاللاھنىڭ بارلىقىنى دەۋا قىلمىغان.

شۇنىڭ ئۈچۈن قۇرئاندا ئىسمى ئۆتكەن پەيغەمبەرلەر، ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلاش بىلەن شۇغۇللانمىغان. لېكىن ئاللاھتىن باشقا بىر ئىلاھنىڭ يوقلۇقىنى كۆرسىتىشكە تىرىشقان. ئەگەر ئۇنداق بولغان بولسائىدى، ھېچكىم "ئەشھەدۇ ئەنلا ئىلاھە ئىللەللاھ (يەنى مەن ئاللاھتىن باشقا بىر ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا گۇۋاھلىق بېرىمەن)" دېيەلمىگەن بولاتتى. "مەن گۇۋاھلىق بېرىمەنكى..." دىگەن ئىپادىنىڭ ئورنىدا "شۇ

[1] - نەمل، 62/27.

پەيغەمبەرنىڭ مەلۇمات بېرىشىچە ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق" دېيىشكە مەجبۇر بولۇپ قالاتتى.

بىر نەرسە پەقەت ئىككىنچى بىر نەرسىگىلا شېرىك قىلىش مۇمكىن. مانا بۇ ئىككىنچى نەرسە داۋاملىق ئاللاھ بولۇپ كەلمەكتە. ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش ئىشى ئاللاھنىڭ يېنىدا ئۆزىنى مۇداپىئە قىلىدىغان بىرىنى تېپىشتىن كېلىپ چىقىدۇ. ۋاستىچىلىك ۋە شاپائەتچىلىك قىلسۇن دەپ ئۇلارنى رازى قىلىدىغان ئىشلارنى قىلىدۇ. ئىنسانلار بۇلارنىڭ ھەيكىلىنى تىكلەيتتى ۋە قۇلچىلىق

قىلىدۇ.

ئاللاھ ئۆزىنى ھەر بىر ئىنسانغا ئەمەلىيەتتە تونۇغانلىقى ئۈچۈن ھەسەن كامىل يىلماز ئېيتقان "ئەگەر ئىنسانى كامىل بولمىغان بولسا، ئاللاھ بىلىنەلمەيتتى..." دېگەن سۆز قۇرئانغا زىت كەلمەكتە.

ئىنسانى كامىلغا ئادەتتىن تاشقىرى قابىلىيەت

ھەسەن كامىل يىلماز يۇقىرىدا " ئىنسانى كامىل جاھاننى كۆرسىتىدىغان ئەينەك، ئۆلۈكنى تىرىلدۈرىدىغان ئىيسا،

قۇشلارنىڭ تىلىنى بىلىدىغان سولايمانغا ئوخشاش تەسەررۇپ ئېگىسى ۋە ئابى ھايات سۈيىنى ئىچكەن خىزىرغا ئوخشايدۇ." دېگەنىدى.

جاھاننى كۆرستىدىغان ئەينەك مەسلىسى بىر خام-خىيالنىڭ مەھسۇلى. گەرچە بۇ خىيال ئۈستىگە قۇرۇلغان نۇرغۇنلىغان تەسەۋۋۇپ چۈشەنچىسى بار، لېكىن ھازىر بۇ ماۋزۇغا كىرمەيمىز.

ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆلۈكنى تىرىلدۈرۈشى بىر مۇجىزە ئىدى. مۇجىزە بولسا، بىر كىشىنىڭ ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان بەلگىسى. ئۇنداق بولمىغاندا ئۇنىڭ ئەلچى ئىكەنلىكى قانداق مەلۇم بولىدۇ؟ ئابرويلۇق بىر كىشى بىر كۈنى كېلىپ "مەن بۇ دەۋلەتتىكى ئامرىكا ئەلچى خانىسىغا باش ئەلچى قىلىپ تەيىنلەندىم" دېسە، بۇ دەۋلەت بۇنى قوبۇل قىلامدۇ؟ چۈنكى بۇنىڭدىن كېيىن ئۇ كىشى ئامرىكا قوشما شىتاتلىرى نامىدىن گەپ قىلىدۇ. لېكىن ئامرىكا ھۆكۈمىتىنىڭ ئۇنى خىزمەتكە تەيىنلەنگەنلىكىگە دائىر بىر بەلگە كەلتۈرسە، بۇ ئىنىڭغا ئېتىراز بىلدۈرەلمەيدۇ. ئۇ

بەلگىنى ئەلچى ئەمەس، ئەلچىنى خىزمەتكە تەيىنلىگەن دۆلەت هازىرلايدۇ.
مۇجىزىنى بولسا، بىر كىشىنى ئەلچىلىككە تەيىنلىگە ئاللاھ بېرىدۇ. ئا قاچان خالىسا، شۇ چاغدا يارىتىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:
"سەندىن ئىلگىرى بىز ھەقىقەتەن نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن ساڭا بايان قىلىپ بەرگەنلىرىمىزمۇ، بايان قىلىپ بەرمىگەنلىرىمىزمۇ بار، ھېچقانداق پەيغەمبەر ئاللاھنىڭ ئىزنىسىز بىرەر مۆجىزە كەلتۈرەلمەيدۇ..."[1].
ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ لايدىن قۇشنىڭ ھەيكىلىنى ياساپ، ئۇنى پۈلىشى بىلەن ھەقىقى بىر قۇش ھالىتىگە كېلىشى، ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈشى، تۇغۇلما قارغۇلارنى، جۇزام كېسىلىگە گىرىپتار بولۇپ قالغانلارنى داۋالاپ ساقايتىشى قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ رۇخستى بىلەن بولغان بىردىن مۇجىزە. ئۇنىڭ ئەلچىلىكىنىڭ بىردىن بەلگىسى. ئۇ، بۇ ئاللاھتىن دەپ ئېلىپ كەلگەن

[1] - مۇئمىن، 78/40.

سۆزلەرنىڭ ئەمەلىيەتتە ئاللاھقا ئائىت ئىكەنلىكىگە ئىشەنچ ھاسىل قىلىش ئۈچۈن بۇنىڭغا ئېھتىياج بار. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن ئەلچىلىك ئىشىكى تاقىۋېتىلگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ھېچكىمنىڭ مۇجىزە كۆرسىتىشىدىن ئېغىز ئاچقىلى بولمايدۇ. ھېچكىم قۇرئانغا بىر نەرسە ئىلاۋە قىلىدىغان ھالدا ئەمەس.
"... قۇشلارنىڭ تىلىنى بىلىدىغان سۇلايمانغا ئوخشاش تەسەررۇپ ئىگىسى..." دىگەن سۆزمۇ خاتا. چۈنكى سۇلايمانغا بېرىلگەن سەلتەنەت ئۇنىڭدىن كېيىن ھېچكىمگە بېرىلمەيدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:
"سۇلەيمان ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم! ماڭا مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا مەندىن كېيىن (مەندىن باشقا) ھېچ ئادەمگە مۇيەسسەر بولمايدىغان پادىشاھلىقنى ئاتا قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن كۆپ ئاتا قىلغۇچىسەن»[35] . بىز سۇلەيمانغا شامالنى بويسۇندۇرۇپ بەردۇق. شامال سۇلەيماننىڭ بۇيرۇقى بويىچە ئۇ خالىغان تەرەپكە لەرزان ماڭاتتى[36] ھەمدە ئۇنىڭغا (كاتتا بىنالارنى

سالالايدىغان) قۇرغۇچى ۋە (دېڭىزلارغا چۆكۈپ ئۈنچە-مارجانلارنى ئېلىپ چىقالايدىغان) غەۋۋاس شەيتانلارنى بويسۇندۇرۇپ بەردۇق[37] . يەنە نۇرغۇن شەيتانلارغا ئىشكەل سېلىنغاندۇر[38] . (بىز سۇلەيمانغا ئېيتتۇقكى) «بۇ بىزنىڭ (ساڭا بەرگەن كەڭ) ئاتايىمىز، (ئۇنىڭدىن سەن خالىغان كىشىگە) بەرگىن، ياكى بەرمىگىن، (بۇ ھەقتە سەندىن) ھېساب ئېلىنمايدۇ»[39] . ئۇ بىزنىڭ دەرگاھىمىزدا ھەقىقەتەن يېقىنلىققا ۋە ياخشى ئاقىۋەتكە ئىگە بولىدۇ[40][1].

"... ئابى ھايات سۈيى ئىچكەن خىزىر..." سۆزىنى قۇبۇل قىلغىلىمۇ بولمايدۇ. ئابى ھايات ھاياتلىق سۈيى دېمەكتۇر. ئەپسانىلەرگە ئاساسلانغاندا بۇ سۇنى ئىچكەن كىشى ئۆلمەيدۇ. پەقەت قۇرئان كەرىمدە ئاللاھ تائالا ئۆلمەيدىغان بىرمۇ ئىنساننىڭ يوقلىقىنى بايان قىلماقتا. ئۇ مۇنداق دەيدۇ:

"(ئى مۇھەممەد!) سەندىن ئىلگىرى (ئىنسانلاردىن) ھېچ كىشىنى مەڭگۈ ياشاتقىنىمىز يوق، سەن ئۆلسەڭ، ئۇلار

[1] - ساد، 38/35-40.

مەڭگۈ ياشامدۇ؟ (بۇنداق بولۇش ھەرگىزمۇ مەڭگۈ ياشاتقىنىمىز يوق، سەن ئۆلسەڭ، ئۇلار مەڭگۈ ياشامدۇ؟ (بۇنداق بولۇش ھەرگىزمۇ ئۇلارغا مۇيەسسەر بولمايدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆلىدۇ)[1].

" سەن ھەقىقەتەن ئۆلىسەن، ئۇلارمۇ ھەقىقەتەن ئۆلىدۇ"[2].

ئىنسانى كاملىنىڭ يالغۇز بولۇشى

تەسەۋۋۇپتىكى "ئىنسانى كاملىنىڭ ھەر ۋاقىت بار بولۇشى، بىردىن ئارتۇق بولماسلىقى، چۈنكى بۇتۇن مەۋجۇداتنىڭ ھاياتىنى يالغۇز بىر كىشىدە بولۇشى چۈشەنچىسىنىمۇ قوبۇل قىلغى بولمايدۇ.

دۇنيادا ھەرۋاقىت بار بولۇش، بىردىن كۆپ بولماسلىق، بارلىقنىڭ پۈتۈنلۈكىنىڭ يەككە يىگانە بىر كىشىدە جۇغلانغان بولۇشى پەقەت ئاللاھقىلا بېرىلىدىغان بىر ئالاھىدىلىك.

---

[1] - ئەنبىيا، 34/21.
[2] - زۇمەر، 30/39.

مۇتەسەۋۋۇپلاردىن ھەسەن كامىل يىلماز يۇقىرىدا "... پەقەت بۇ ھەقىقەت، ھەر دەۋردە زامانغا قاراپ ئۆزگىرىدىغان ئىسىم ۋە سۈرەتلەردە پەيغەمبەر ۋە ۋەلى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقىدۇ" دېمەكتە.
ئەمەلىيەتتە ئەزىز ماھمۇد ھۇدايىنىڭ شۇ بېيىتى بۇ خىل چۈشەنچىنىڭ ئىپادىسى:

"ئاينەدىر بۇ ئالەم ھەرشەي ھاق ئىلە قائىم،

مىرئاتى مۇھەممەددەن ئاللاھ گۆرۈنۈر دائىم".

ئىنساننىڭ ئۆلىدىغان بىر بارلىق بولۇشى ۋە ھەر بىر تەرىقەتنىڭ ئۆزىنىڭ شەيخىنى ئىنسانى كامىل دەپ قارىشى ئۇلارنى بۇ سۆزنى سۆزلەشكە مەجبۇرلىغان بولۇشى مۇمكىن. ئەزىز ماھمۇد ھۇدايىنىڭ بېيىتىدە ئۆتكەن "مىرئاتى مۇھەممەد" مۇھەممەدنىڭ ئەينىكى دېمەكتۇر. ئۇ بولسا، شەيخنىڭ چېكىسىدۇر. شەيخنىڭ چېكىسىدە ئاللاھنىڭ كۆرۈنۈشى چۈشەنچىسى كەڭ تارقالغان بىر خىل چۈشەنچە. ئىنسانلار قانداق بولۇپ، بۇ دەرىجىدە يولدىن چىقىپ كېتىدۇ، بۇنى چۈشىنىش بەكمۇ قىيىن.

ئىنسانى كاملىنىڭ غەيبنى بىلىش دەۋاسى

ھەسەن كامىل يىلماز "ئىنسانى كامىل ئۆچۈن مۈلكتە، مەلەكۈتتا ۋە جەبەرۇتتا ھېچقانداق نەرسە يوشۇرۇن ۋە مەخپى ئەمەس. ئۇ ئەشيانى ۋە ئەشيانىڭ ھىكمىتىنى كەم – كۈتىسىز بىلىدۇ..." دېمەكتە. بۇمۇ قوبۇل قىلغىلى بولىدىغان قاراش ئەمەس.

بۇلارمۇ ئاللاھتىن باشقا ھېچبىر بارلىقتا تېپىلمايدىغان ئالاھىد بلىكلەردۇر.

غەيىبنى بىلىش مەسىلىسى ئەڭ كۆپ سۇيئىستېمال قىلىنغان بىر ماۋزۇ. تەرىقەتلەر ۋە نۇرغۇنلىغان جامائەتلەر بۇ ھەقتە قۇرئانغا زىت بىر كۆز قاراش ئىچىدە.

غەيىب، تۇيغۇ ۋە سەزگۈدىن يوشۇرۇن ھەرقانداق نەرسە ۋە ئىنساننىڭ بىشلىشىدىن يوشۇرۇن نەرسە ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ[1]. مۈلكتە، مەلەكۇتتا ۋە جەبەرۇتتا نېمە بارلىقىنى ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. بۇلار، مۇتلەق غەيب دەپ ئاتىلىدۇ. باشاق بىر كىشى بىلىدىغان نەرسە مۇتلەق غەيب بولمايدۇ. مەسىلەن: سىزنىڭ كۆڭلىڭىزدىن كەچكەنلەرنى سىز بىلىسىز ئەمما مەن

[1] ـ راغىب ئەل – ئەسفەھانى، مۇفردات.

بىلمەيمەن. ماڭا نىسپەتەن بۇ بىر خىل غەيب. لېكىن سىزگە نىسپەتەن غەيب ئەمەس.
كۆڭۈلدىن كەچكەنلەرنى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى بىلەن بىرلىكتە ھېچكىم بىلمەيدۇ. تۆۋەندىكى ئايەت بۇنى كۆرسىتىدۇ:
"ئەتراپىڭلاردا ئەئرابىلاردىن مۇناپىقلار بار،مەدىنە ئاھالىسىدىنمۇ مۇناپىقلىقتا چىڭ تۇرغالار بار،ئۇلارنى سەن بىلمەيسەن،بىز بىلىمىز،ئۇلارنى ئىككى قېتىم (يەنى دۇنيادا قەتل قىلىش ۋە ئەسىر ئېلىش بىلەن،ئۆلگەندە گۆر ئازابى بىلەن)جازالايمىز.ئاندىن ئۇلار(ئاخىرەتتە)چوڭ ئازابقا(يەنى دوزاخ ئازابىغا)قايتۇرۇلىدۇ"[1].
" ئۇلارغا قارايدىغان بولساڭ، بەدەن قۇرۇلۇشى (سالاپەتلىكى) سېنى ھەيران قالدۇرىدۇ، ئەگەر ئۇلار سۆزلىسە، (سۆزىنىڭ پاساھەتلىكىدىن) سۆزىگە قۇلاق سالىسەن، (ئىلىمسىز، ئەقىلسىز، پاراسەتسىزلىكتە) گويا ئۇلار تامغا يۆلەپ قويۇلغان (چىرىپ قالغان) ياغاچلاردۇر، ئۇلار (قورقۇنچتىن) ھەرقانداق ئاۋازنى ئۆزلىرىگە

[1] - تەۋبە، 101/9.

قارىتىلغان دەپ گۇمانلىنىدۇ، ئۇلار (ساڭا ۋە مۆمىنلەرگە) دۈشمەندۇر، ئۇلاردىن ھەزەر ئەيلىگىن، ئاللاھ ئۇلارنى ھالاك قىلسۇن! ئۇلار قانداقمۇ (ھىدايەتتىن گۇمراھلىققا) بۇرۇلۇپ كېتىدۇ!"[1].

پەيغەمبەر پەقەت ئۆزىگە ۋەھيي قىلىنغان نەرسىنىلا سۆزلەيدۇ:

"(ئى مۇھەممەد!سەندىن ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلارنى تەلەپ قىلغۇچى كۇففارلارغا) ئېيتقىنكى، «مەن سىلەرگە، مەندە ئاللاھ نىڭ خەزىنىلىرى بار، دېمەيمەن، مەن غەيبنىمۇ بىلمەيمەن، سىلەرگە، مەن بولسام ھەقىقەتەن بىر پەرىشتە، دەپمۇ ئېيتمايمەن، مەن پەقەت ماڭا قىلىنغان ۋەھىگىلا ئەمەل قىلىمەن». ئېيتقىنكى، «كور ئادەم بىلەن كۆزى ساق ئادەم باراۋەرمۇ؟ (يەنى كاپىر بىلەن مۆمىن باراۋەرمۇ؟) ئويلاپ باقماامسىلەر؟»[2].

"ئاللاھ خالىمىغان ئىكەن، ئۆزەمگە پايدا يەتكۈزۈش، زىياننى ئۆزەمدىن دەپئى قىلىش قولۇمدىن كەلمەيدۇ.

---

[1] - مۇنافىقۇن، 4/63.
[2] - مائىدە، 51/6.

(قىيامەتنىڭ قاچان بولۇشىنى قانداقمۇ بىلەي؟) ئەگەر مەن غەيبنى بىلىدىغان بولسام (دۇيا مەنپەئەتلىرىدىن) نۇرغۇن مەنپەئەت ھاسىل قىلغان بولاتتىم، زىيان-زەخمەتكىمۇ ئۇچرىمىغان بولاتتىم (لېكىن مەن غەيبنى بىلمەيمەن. شۇڭا ماڭا تەقدىر قىلىنغان ياخشى يامانلىق يېتىپ تۇرىدۇ). مەن پەقەت ئىمان ئېيتىدىغان قەۋم ئۈچۈن ئاگاھلاندۇرغۇچى ۋە خۇش خەۋەر بەرگۈچى قىلىپ ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرمەن»[1].

ئىنسانى كامىل ھەر شەيئى

ھەسەن كامىل يىلماز " ئىنسانى كامىل، بارلىقنىڭ ھەقىقەتلىرىنى كۆرستىدۇ. مەسىلەن: ئۇنىڭ قەلبى ئەرشىگە، كىشىلىكى كۇرسىغا، ماقامى سىدرەتۇلمۇنتەھەغا، ئەقلى قەلەمى ئەئلاغا، نەپسى لەۋھۇلمەھپۇزغا، تەبىئىتى تەبىئەتتىكى تۆت ئاساسى ماددىغا مۇناسىۋەتلىك..."[2] دېمەكتە.

---

[1] - ئەئراف، 188/7.

[2] - ھەسەن كامىل يىلماز، ئىنسانى كامىل، ئالتىن ئولۇق، 1996 – يىل 7 – ئاي، 125 – سان، 31 – بەت.

سىز راھىبلىقنى رەت قىلىسىز، لېكىن ئەمەلىيەتتە خرىستايان راھىبلىرىنىڭ راھىبلىقنى بۇ دەرىجىدە كۆپتۈرۈۋېتىلگەنلىكىنى كۆرمىدىم.

ھەقىقەتى مۇھەممەدىييە

ھەسەن كامىل يىلماز " ئىنسانى كامىل، ھەزرىتى مۇھەممەد. پەقەت ئۇنىڭ تارىخىي كىشىلىك ئەمەس، تېخى ئادەم ئەلەيھىسسالام پاتقاق ھالىتىدىكى چاغدا مۇھەممەد پەيغەمبەر بولۇپ بولغانىدى. يەنى ھەقىقەتى مۇھەممەدىييە. ئىنسانى كامىل بارلىقنىڭ ۋە ياراتىلىشنىڭ غايىسى. چۈنكى ئىلاھىي ئىرادە پەقەت ئۇنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئەمەلىيلىشىدۇ. ئەگەر ئىنسانى كامىل بولمىغان بولسا، ئاللاھ بىلىنەلمەيتتى"[1] دەيدۇ.

مانا بۇ پۈتۈنلەي تەناسۇخ ئېتىقادىدىن ئىبارەت. دېمەك ئىنسانى كامىل، ھەر دەۋردە يېڭى بىر بەدەنگە كىرىدىغان روھ. بۇ سەۋەپتىن پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ نامى ئىنساپسىزلارچە قوللىنىلماقتا.

[1] ـ ھەسەن كامىل يىلماز، ئىنسان كامىل، ئالتىن ئولۇق مەجمۇئەسى، 1996 – يىلى 7 – ئايلىق سانى، 125 – سان، 31 – بەت.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

"مۇھەممەد پەقەتلا بىر پەيغەمبەردۇر. ئۇنىڭدىن بۇرۇن نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر ئۆتتى"[1].

بۇلارغا نىسپەتەن بىرىنچى پەيغەمبەر، ھەزرىتى مۇھەممەدتۇر. ئاللاھقا نىسپەتەن بولسا، "ئۇنىڭدىن بۇرۇن نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر ئۆتكەن".

ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى بىر مەزگىل توغرا دەپ قوبۇل قىلغان تەقدىردە ئۇ، ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن ئىلگىرى كىمگە ئەلچى قىلىپ ئەۋەتىلگەن؟ ھېچ ئويلاپ باقامسىلەر؟.

ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە چۈشەنچىسى، ئىنسانى كاملىنى ئاللاھ بىلەن ئوخشاش ھېساپلاش چۈشەنچىسىدۇر. ئىلاھىيات فاكولتېتىنى پۈتتۈرگەن بىر شەيخنىڭ شۇ سۆزلىرىگە قاراڭ:

"ئاھاد ئەھمەددۇرۇر، كىم "مىم" ئەدەر پەرق،
بۈتۈن ئالەم ئۇ "مىم" ئىچرە ئولۇر غەرق.
ئاھاد، ئاللاھتۇر[2].

---

[1] - ئال ئىمران، 144/3.

[2] - ئالى رامازان دىنچ، ئىكى جىھان سەرۋەرى پەيغەمبەرى زىشانىمىز، يېڭى دۇنيا ژورنىلى، 58 ۋە 59 – سانلىرى، 1998 – يىلى 8 ۋە 9 – ئايلىق سانلىرى، 32 - بەت

ئاھاد ئەھمەدتۇر، ئاھاد ئاللاھتۇر دېسگىز، ئەھمەد ئاللاھتۇر دېگۈن بولىسىز.
ئوتتۇرىدا "مىم" پەرقى بار. پۈتۈن ئالەم ئۇ "مىم"نىڭ ئىچىدە دېيىلمەكتە. يەنى ئەھمەد دېگەن سۆزدە "مىم" بار، لېكىن ئاھا سۆزىدە يوق. پۈتۈن ئالەم ئۇ ھەرپىنىڭ ئىچىدىن ئورۇن ئالغان. ئۇنداق بولغاندا ئەھمەد ئاھادتىن چوڭ بولىدۇ!.
مەھمەد دېمىرجىنىڭ دىنيانەت ۋەقپى تەرىپىدىن ھازىرلانغان "ئىسلام ئىنسىكلوپىدىسى"دە يازغان سۆزلىرى يۇقىرىدىكى ئىپادىنى كۈچەيتمەكتە:
"ھەقىقەتى مۇھەممەدىيىە بارلىقنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى. بۇ ئەينى زاماندا ئاللاھنىڭ ئۆز زاتىدا يوقاپ كەتكەن ھالىتىدىن، ئۆزىدە بار بولغان ئالاھىدىلىكلەرنى بىلىش سەۋىيەسىگە چۈشۈشىنى ئىپادىلەيدۇ. ئاللاھ بىلەن ھەقىقەتى مۇھەممەدىيىە ئوخشاش ھەقىقەتنىڭ ئالدى ۋە ئارقا يۈزلىرى. ئاللاھتىن باشقا ھېچبىر شەيئى يوق بىر ۋاقىتتا بىرىنچى قېتىم ھەقىقەتى مۇھەممەدىيىە پەيدا بولغان. پۈتۈن مەۋجۇدات ئۇنىڭدىن ۋە ئۇنىڭ

ئۇچۇن يارىتىلغان. ئاللاھنىڭ بار بولۇش سەۋەبى، ماددىسى ۋە غايىسى بۇ ھەقىقەتتىن ئىبارەت... ھەقىقەتۇل ھەقائىق يەنى ئاللاھ، بار ياكى يوق، ئەزەلىي ۋە يېڭى شەكىلدە بىر ماھىيەتكە ئىگە بولغان بولسىمۇ ھەقىقەتى مۇھەممەدىييە بار ۋە ئەزەلىي دەپ باھا بېرىلىدۇ.

ھەقىقەتى مۇھەممەدىييە، پۈتۈن پەيغەمبەرلەر ۋە ۋەلىيلەر لەدۈننىي ۋە باتىنى ئىلىملەرنى ئالىدىغان مەنبە. بۇ ھەقىقەت، ئاللاھتىن كەلگەن پەيزىنىڭ خەلقكە يەتكۈزۈلۈشىدە ۋاستە بولىدۇ[1].

خىرىستىيانلار ئىشلەتكەن "ئاللاھنىڭ ئوغلى" ئۇقۇمىنى قۇرئان رەت قىلغانلىقى ئۈچۈن ھەقىقەتى مۇھەممەدىييە، نۇرى مۇھەممەدىي ۋە ئىنسانى كامىل دېگەندەك ساپ ۋە باشقا تەرەپكە ئاسىنلا بورمىلاشقا بولىدىغىنا تېرىملەر تاللانغان. ئىنسانلار بولسا، خاسسۇل خەۋاس، يەنى يۇقىرى تەبىقىدىكىلەر؛ خەۋاس، يەنى ئوتتۇرا

[1] ـ مەھمەد دېمىرجى، دىيانەت ۋەقپى ئىسلام ئىنسىكلوپېدىسى، "ھەقىقەتى مۇھەممەدىييە" ماددىسى.

تەبىقىدىكىلەر ۋە ئاممىۋىي خەلق يەنى تۆۋەن تەبىقەدىكىلەر دەپ ئۈچ ئايرىلغان. ئۇ تېرمىنىنىڭ ھەقىقى مەنىسىنى پەقەت يۇقىرى تەبىقىدىكىلەر بىلىدىكەنمىش، ئوتتۇرا ۋە تۆۋەن تەبىقىدىكىلەر بولسا، ئۇلارنى ھەسەلگە قوشۇلغان زەھەرلەر سۈپىتىدە زوق بىلەن يېگەن.

سۆزلەپ بېقىڭ! راھىبلىق دەۋاسى قىلغانلار بۇنچىلىك دەرىجىدە ئېزىپ كېتىگىلىكمۇ؟

نەپسىنىڭ مەرتىۋىلىرى ۋە نەپسىنى ئىلاھلاشتۇرۇش

تەسەۋۋۇپتا نەپسىنىڭ يەتتى مەرتىۋىسى بارلىقىدىن سۆز قىلىنىدۇ. بۇلار، نەپسى ئەممارە، نەپسى لەۋۋامە، نەپسى مۇلھەمە، نەپسى مۇتمەئىننە، نەپسى رازىيە، نەپسى مەرزىيە ۋە نەپسى كامىلەدىن ئىبارەت. ئالتىن ئولۇق ژورنىلى بىلەن قىلىنغان سۆھبەتنىڭ بىر يېرىدە بۇ مەرتىۋىلەر ھەققىدە پىكىر بايان قىلغان ۋە بۇلارنىڭ قۇرزانغا زىت ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ ئۆتكەنىدۇق. بۇ يەردەپ بۇ مەسىلىنى باشقا بىر تەرىپىدىن كۆرۈپ تەتقىق قىلىمىز.

ھەسەن كامىل يىلماز مۇنداق دەيدۇ:

1 - "نەپسى ئەممارە، يامان ۋە گۇناھلىق ئىشلارنى قىلىشنى تەشۋىق قىلىدىغان ۋە بۇيرۇيدىغان نەپستۇر"
2 - " نەپسى لەۋۋامە، گۇناھ ئىشلىگەندىن كېيىن بەزىدە پۇشايمان قىلىدىغان، ئىگىسىنى يامان ئىشلارغا خىزمەت قىلغانلىقى ئۈچۈن ئەيىپلەيدىغان ۋە تەۋبىگە مايىل نەپستۇر"
3 - " نەپسى مۇلھەمە، ئىلھام ۋە كەشپكە مەزھەر بولۇشقا باشلىغان، نېمىنىڭ ياخشى، نېمىنىڭ يامان ئىكەنلىكىنى بىلەلەيدىغان كۈچكە ئىگە، شەھۋەت تەلۋىگە ئاز بولسىمۇ قارشى تۇرۇش كۈچىگە ئىگە نەپستۇر". يەنى بۇ سەۋىيەگە يەتكەن كىشىنىڭ ئىچىدە ئىلھام تۇغۇلىدۇ، پەردىلەرنىڭ ئارقىسىدىكى ھەقىقەتلەر كۆرۈنۈشكە باشلايدۇ، ياخشىنى ياماندىن ئايرىيالايدىغىنا قابىلىيەتكە ئىگە بولىدۇ ۋە يامان ئارزۇلارغا قارشى ئازراق بولسىمۇ قارشى تۇرالايدۇ.
4 – " نەپسى مۇتمەئىننە: يامان ۋە پاسكىنا سۈپەتلەردىن قۇتۇلۇپ گۈزەل ئەخلاق بىلەن بېزەلگەن نەپستۇر". بۇ ھەپس ئاللاھ ئاتا قىلغان مۇۋەپپەقىيەت ۋە ياردەم بىلەن

كۆڭۈل ئازادلىقىغا ئېرىشىدۇ. بۇ ماقامدا ئىنسانلارنىڭ ئىنسانلىق سۈپىتى ئاخىرلىشىدۇ. يەنى ئىنسانلالىق خۇسۇسىيەتلىرى تۈگەيدۇ. نۇرى مۇھەممەدى ئوتتۇرىغا چىقىدۇ ۋە نەپس، ئىلاھىي خىتابقا مەزھەر بولىدۇ. يەنى ئاللاھ بىلەن ئۆزئارا سۆزلىشەلەيدۇ.

5 – " نەپسى رازىيە، ئۆزى ھەققىدە تەجەللى قىلغان قەدەرگە ئىككىلەنمەستىن بويۇن ئېگىپ، رازىلىقىنى بىلدۈرىدۇ بۇ ماقام، تەرىقەت يولىنى تۇتقان مۇرىد ئىلاھىي سىرلاردىن ھەۋەردار بولىدىغان بىر ماقام"

6 – "نەپسى مەرزىيە ماقامى، رازىلىق، ئاللاھ بىلەن قۇل ئوتتۇرىسىدا ئورتاق بىر سۈپەت ھالىتىگە كەلگەن، قۇل ئاللاھتىن، ئاللاھ قۇلدىن رازى بولغان بىر ماقام.

دېمەك، نەپسى مۇلھەمە مەرۋىسىگە يەتكەن كىشىنىڭ ئىچىگە ئىلھام كېشىلكە ۋە پەردىلەر ئېچىلىشقا، يوشۇرۇن نەرسىلەر كۆرۈنۈشكە باشلايدۇ. نەپسى مۇتمەئىننە مەرتىۋىسىگە يەتكەندە بولسا، ئىنسانىي، يەنى ئىنسان بولۇش خۇسۇسىيەتلىرى ئاخىرلىشىدۇ. نۇرى مۇھەممەدى ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. يەنى كىشى ئىنسانى كامىل ھالىتىگە

يۈكسىلىدۇ ۋە ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن خىتاب قىلىنىدىغان ھەلەتكە، يەنى ئاللاھ بىلەن ئۆزئارا سۆزلىشەلەيدىغان سەھىپە باشلىنىدۇ. ئىنسانى كامىلدىن نېمىنىڭ مەقسەت قىلىنغانلىقى يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتۈلگەندى.

نەپسى رازىيە مەرتىۋىسى بولسا، ئىنسان ئىلاھىي سىرلارنى، يەنى ئاللاھنىڭ سىرلىرىنى بىلەلەيدۇ. نەپسى مەرزىييە مەرتىۋىسىدە، ئۇ كىشى ئاللاھتىن، ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولىدۇ. ئۆزئار بىر ــبىرىنى مەمنۇن قىلىدۇ. مانا بۇلار نەپسىنىڭ ئىلاھلاشتۇرۇلۇشىدىن باشقا نېمە؟

بۇ يەردە مۇھەممەد فۇئاد كۆپرۈلۈنىڭ سۆزلىرىگە قوشۇلماي تۇرالمايمىز. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: "پەلسەپە بىلەن مەشغۇل بولغۇچىلار، (زىندىق)دىنسىز ۋە (مۇلھىد) كاپىر دەپ قارالغانلىقى ئۈچۈن كالام ئىلمى ئۈستىدە تەتقىقات ئېلىپ بارغۇچىلارنىڭ سىرتىدىكىلەردىن باشقا پەلسەپىلەر بىلەن مەشغۇل بولغانلار يا دىن ياكى كۆپىنچە تەسەۋۋۇپ

پەردىسى ئاستىغا يوشۇرنۇشقا مەجبۇر بولاتتى[1]. بىر قىسىم تەسەۋۋۇپىي ئاتالغۇلارنى دىن ئىچىدە كۆرسىتىش ئۈچۈن مۇناسىۋەتسىز ئايەتلەرنىڭ مۇناسىۋەتسىز يەرلەردەر ئىشلىتىلىشىنى باشقا شەكىلدە ئىزاھلاش مۇناسىپ كۆرۈلمەيدۇ.

## خۇلاسە

خۇلاسە

شۇنى بىلىشىڭىزنى تەلەپ قىلىمەنكى، مەن سىزنى ئەڭ ياخشى دوستىڭىز بولۇشقا تىرىشىۋاتىمەن. چۈنكى سىزنى ئاللاھنىڭ كىتابى بىلەن ئاگاھلاندۇرىمەن. ئەگەر مېنىڭ خاتالىقلىرمنى كۆرسىتىڭىز ئەينى شەكىلدە مېنىمۇ ئاگاھلاندۇرۇپ قويۇشىڭىزنى كۈتىمەن. شۇ ئايەتنىڭ نەتىجىسىدە ئوتتۇرىغا چىقىدىغان خەتەرلىك ئەھۋالغا چۈشۈپ قېلىشتىن بۇرۇن ھەقىقەتنى تونۇپ

[1] ـ مۇھەممەد فۇئاد كۆپرۈلۈ ۋە ۋ.بارتولىد، ئىسلام مەدەنىيىتى تارىخى، 3 – باسما، ئەنقەرە 1973، 150 – بەت.

يېتىدىغانلىقىڭىزغا ئىشىنىمەن. ئالله تائالا مۇنداق دەيدۇ:

" **الله** بىرەر قەۋمنى ھىدايەت قىلغاندىن كېيىن،ئۇلار ساقلىنىشقا تېگىشلىك ئىشلارنى بايان قىلماي تۇرۇپ، ئۇلارنى گۇمراھ قىلمايدۇ (يەنى گۇمراھلىققا ھۆكۈم قىلمايدۇ)، **الله** ھەقىقەتەن ھەر نەرسىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر"[1]

يولدىن چىققان جامائەتلەر، ئاگاھلاندۇرۇشلارنى ئېتىبارغا ئالمىغانلاردۇر. ئالله تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**الله** غا يالغاننى چاپلىغان ياكى ھەق كەلگەندە ئۇنى ئىنكار قىلغان ئادەمدىنمۇ زالىم ئادەم بارمۇ؟جەھەننەمدە كاپىرلارغا جاي يوقمىدۇ؟(ئەلۋەتتە بار )(68).بىز ئۇچۇن كۆرەش قىلغانلارنى ئەلۋەتتە يولىمىزغا يېتەكلەيمىز،**الله** ھەقىقەتەن ياخشى ئىش قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر"[2]

سىزنىڭ ئەھۋالىڭىزنىڭ يۇقىرىدىكى ئايەتلەردىن ئەڭ ئاخىردىكىسىغا مۇناسىپ ھالدا ئۆزگىرىدىغانلىقىغا

---

[1] - تەۋبە، 115/9.

[2] - ئەنكەبۇت، 68/29-69.

ئىشىنىمەن. ئاللاھ ھەممىڭلارنى ئەھۋالىنى بۇ ئايەتكەن
مۇۋاپىق قىلىسۇن.